تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى ئەسكىرىي تەلىم-تەربىيە قوللانمىسى-1

# ئادەتتىكى قورال-ياراقلار دەرسلىكى

تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى ھەربىي ئىشلار باشقارمىسى مائارىپ بۆلۈمى

# مۇندەرىجە





# مۇقەددىمە

ﷲ ئىنساننىڭ ئەۋۋىلى، ئاتىمىز ئادەم ئەلەيھىسسالامنى تۇپراقتىن ياراتتى ۋە ئۇنى جەننەتتە قىلدى. ئاللاھقا ئاسىي بولۇپ، لەنەتلەنگەن شەيتان بولسا ئادەم ۋە ئۇنىڭ جۈپتى ھەۋۋانىڭ جەننەتتىكى گۈزەل تۇرمۇشىغا ھەسەت قىلغانلىقتىن ئۇلارنى ئازدۇرۇپ، جەننەتتىن چىقىپ كېتىشىگە سەۋەب بولدى. شەيتان ھەقىقەتەن ئادەم بالىلىرى ئۈچۈن ئوچۇق دۈشمەندۇر. ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان رەببىمىز ئاللاھ تائالا بەندىسىگە شۇ قەدەر مېھرىبان بولدىكى، ئۇنىڭغا ھەقىقىي تەۋبىنى رىزىق قىلىپ، تەۋبە كەلىمىلىرىنى ئۆگەتتى. ئاندىن ئۇنى ئالدىن تەييارلانغان ۋە ئۇنىڭ ۋاقىتلىق قارارگاھى بولغان زېمىنغا يەرلەشتۈردى.

كىمكى شۇ ئىمتىھان ھاياتىدا رەببىنى تونۇپ، ياخشى ئەمەل قىلسا جەننەتنى مۇكاپات قىلىپ بېرىدىغانلىقى، كىمكى رەببىگە ئاسىي بولۇپ، يامان ئەمەل قىلسا جەھەننەمگە مۇپتىلا بولىدىغانلىقى توغرىسىدا ۋەدىلەر قىلدى. ئاللاھ ئادەمنىڭ ئەۋلادىنى ئۇنىڭ سۈلبىدىن نۇقسانسىز ياراتتى. ئۇنىڭ ئوغۇللىرىدىن قابىل شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىپ قېرىندىشى ھابىلنى ئۆلتۈردى ۋە شۇنىڭدىن كېيىن ئۆز يۈرتىنى تاشلاپ دېڭىز بويلىرىغا كەتكەن ئىدى. ئۇنىڭ كېيىنكى ئەۋلادلىرى زېمىندا پىنە ـ پاساتنى زىيادە قىلىپ ھابىلنىڭ ئەۋلادلىرىغا زۇلۇم قىلدى. ئاللاھ تائالا ئىنسانىيەتكە شۇ تۈپەيلى ئىدرىس ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق تۇنجى قېتىم جىھادنى پەرز قىلدى.

جىھاد ئەلۋەتتە ھەر قايسى زامانلاردا ئۆز ھالىغا يارىشا قورال ـ ياراقلار بىلەن كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا نامايەن بولىدۇ. سەۋەب ـ نەتىجە قانۇنىيىتىنى چەتكە قاقماستىن ئىزدىنىپ باققىنىمىزدا، ئۇرۇشتىكى قورال ـ ياراق ۋە ئۇنى ئىشلەتكۈچىلەر كۆز يۇمغىلى بولمايدىغان ماددى ئامىلدۇر. ئاللاھ تائالا زېمىندا ھەر بىر شەيئىنى يارىتىشتا، ئۇنىڭ ماھىيىتىنى ھەقىقىي چۈشىنىپ، توغرا ئىشلىتىشنى بىلگەنلەر ئۈچۈن زور پايدا ـ مەنپەئەتلەرنى بېغىشلىدى ئەلۋەتتە. پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسى بولغان سەييىدىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۇممىتى بولۇش شەرىپىگە نائىل بولغان ھەر بىرىمىز ياشاۋاتقان بۇ زامان ھەم بۇنىڭ سىرتىدا ئەمەس. بولۇپمۇ ئىسلام ئۇممىتىنىڭ بېشىدىكى شېرىك ۋە كۇفرىنىڭ سېسىق تۈتەكلىرىنى تارقىتىش ئۈچۈن ھىممەت بېلىمىزنى مەھكەم باغلاپ، قولىمىزدىن كېلىدىغان ھەر قانداق ئىمكانىيەت بىلەن ئاللاھنىڭ دىنىغا ياردەم بېرىش ھەر بىرىمىزنىڭ باش تارتىپ بولمايدىغان مەجبۇرىيىتى. قارىنىنىڭ غېمىدىن باشقىنى ئويلىيالايدىغان مۆئمىنلەر ئۈچۈن بۇ ئاچچىق رېئاللىق قاراڭغۇ ئەمەس. ھەقىقەتەن بىزنىڭ جىھاد مەيدانلىرىدىكى ئەڭ ياخشى قورالىمىز تەقۋالىق ۋە ئەڭ چوڭ دۈشمىنىمىز بولسا گۇناھ ـ مەئسىيەتلىرىمىزدۇر. بۇ ئۆزگەرمەس ھەقىقەت. شۇنىڭ بىلەن بىرگە زامانىمىزدىكى قورال ـ ياراق ۋە ئۇنى ئىشلەتكۈچىلەرنى ئاللاھ يولىدىكى جىھادىمىزنىڭ ئايرىپ قارىغىلى بولمايدىغان ماددى ئامىلى دەپ تونۇيمىز. بۇنىڭغا مۇۋاپىق بۇ ساھەنى چىڭ تۇتۇپ، قورال ـ ياراقلارنى ياخشى ئۆگىنىپ ۋە ياخشى ئۆگىتىشىمىز، ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىنسانلار مەنپەئەتى ئۈچۈن ياراتقان مەخلۇقات، مەۋجۇداتلىرىدىن ياخشى پايدىلىنىپ، ھاياتلىق ئالىمىدە ئادالەتنى بەرپا قىلىش ئۈچۈن ئىخلاس قىلىشىمىز كېرەك. ئاللاھ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇممىتىنىڭ دۇنيا ـ ئاخىرەتلىك بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشىشى ئۈچۈن قورال ۋە ئىسلامى جامائەتتىن ئىبارەت ئىككى مۇھىم ۋاستىنى ئاتا قىلدى ۋە بۇنى چىڭ تۇتۇشقا بۇيرىدى.

زامانىمىزدىكى تۈرلۈك كىشىلەر توپىغا قاراپ باقىدىغان بولساق، بەزىلەر ئۆزىنى ھەقىقىي ئىسلامى جامائەت دەپ داۋراڭ سالىدۇ ـ يۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ ئۈچىسىدا رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھىسسالام كىيگەن دۇبۇلغا ـ ساۋۇت ياكى قىلىچ ـ نەيزىلەرنى ئۇچرىتالمايمىز. ئۇلار ئۆزىنىڭ ئىسلامى دەۋاسىنى، ئاللاھ تائالا ئىنسانغا يۈكلىگەن تەۋھىد ئامانىتىنى چۈشەنگەندەك قىلىسمۇ، لېكىن نىشانغا يېتىشتىكى ۋاستىنى ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى كۆرسەتكەن يول بويىچە تاللىمىغانلىقى ئۈچۈن داۋاملىق رەت قىلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ يولى باتىل ھېسابلىنىپ، ئۇلارنىڭ ئىسلامى جامائەت دەپ ئاتىۋالغىنى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. بەلكى ئۇلار ئاللاھنىڭ قانۇنى بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىغان كىشىلەرنىڭ ئاقىۋىتى بىلەن تەھدىت ئىچىدىدۇر. يەنە بىر قىسىم قورالنى لازىم تۇتقان، ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلغان ئىنسانلار توپى مەۋجۇت. ئۇلار بۇ ساھەدە شۇ قەدەر راۋاج تاپتىكى، بۇ ماددى دۇنيانىڭ ئاجايىپ گۈزەل يارىتىلغان سەلتەنىتىدىن ھەيران بولغانلىقتىن، كۆزلىرى مەنىۋى ھەقىقەتنى كۆرۈشتىن ئاجىز كەلدى. ئۇلار شۇ نۇقتىنىڭ



ئۆزىدە توغرا يولدىن ئېزىپ، بەزىلىرى ئۆزىنى ئىلاھ قىلىشقا ئۇرۇنسا، بەزىلىرى ماددىزىم ئىدىيىسى بويىچە ئاللاھنىڭ بىرلىك ۋە بارلىقىنى ئىنكار قىلدى. دېمەك ئۇلارنىڭ تەرەققىي قىلغان قورال ـ ياراقلىرى يەنىلا ئۇلارغا ئىككى دۇنيالىق بەخت ـ سائادەت ئېلىپ كېلەلمەيدۇ. ئاللاھقا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ بىز مۇجاھىدلارنى بۇ ئىككى نېئمەتكە ئورتاق ھىدايەت قىلدى. ئى ئاللاھ بىزنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن، قەلبىلىرىمىزنى گۇمراھلىققا بۇرىۋەتمىگىن! ئەگەر بىز بۇ ئىككى نېئمەتنى توغرا تونۇپ، توغرا مۇئامىلە قىلىدىغان بولساق، ئىنشائاللاھ رەببىمىز دۇنيادا ۋەدە قىلغان ھۆكۈمرانلىق ۋە خاتىرجەملىككە ئېرىشەلەيمىز، تېخىمۇ مۇھىمى ئاخىرەتتىكى مەڭگۈلۈك سائادەت ھەم شۇ يولنى تەقەززا قىلىدۇ.

قېنى ئەمىسە، مەرھەمەت قىلىڭ!







# ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلاردىن پايدىلىنىش جەريانىدا مۇجاھىدلار دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار

## 1. قورال ـ ياراقلارنى ئۆگىتىش جەريانىدا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار

1> قوراللارنى ئۆگىتىشتىن بۇرۇن نىيەتنى ساپلاش، پەقەت الله رازىلىقى ئۈچۈن ئۆگىتىش. ئۆگەنگۈچىلەرگە نىيەتنى رۇسلاشنى ئالاھىدە تەكىتلەش، بۇ توغرىسىدا قىسقىغىنا دەرس ئۆيۈشتۈرۈش.

2> ئۆگىتىش جەريانىدا شەرئىي دەرسلەرگىمۇ ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىپ، ئىمانىي ئوزۇق تولۇقلاشقا ئەھمىيەت بېرىش.

3> جۇملىدىن ئىتائەت توغرىسىدىكى ئايەت ـ ھەدىسلەردىن دەۋەت قىلىش ۋە ئۆگەنگۈچىلەرگە ئىتائەت قىلىشنى ئۆگىتىشكە ئەھمىيەت بېرىش.

4> ئۆگەنگۈچىلەرگە ئىسلامىي جامائەت ۋە قورال ـ ياراقتىن ئىبارەت الله رازىلىقىغا ئېرىشىشتىكى ئىككى ۋاستىنى چىڭ تۇتۇش، قەدىرلەش ۋە غەلبە ـ نۇسرەتنىڭ پەقەت الله تەرىپىدىن ئىكەنلىكىنى تونۇتۇش.

5> ئۆگەنگۈچىلەرگە كاپىر ۋە باشقا ناتوغرا يوللاردىكى قورال ئىشلەتكۈچىلەردىن پەرقىمىز: بىزنىڭ قورالنى ئىمان بىلەن (شەرئىي) ئىشلىتىشىمىز ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈش.

6> ئۆگەتمەكچى بولغان قورالنى ئۆزى چوقۇم پىششىق بىلىش. بىلمىسە باشقا ئۇستازلاردىن سوراش، كىتابلاردىن ئىزدىنىش، قارىسىغا ئۆگەتمەسلىك.

7> بىلمەيدىغان جايلىرىنى بىلمەيمەن دېيىش، ئۆگەتمەي ياكى يوشۇرۇپ ئۆتكۈزۈۋەتمەسلىك.

8> قورالنى ئۆگەتكەندە ئۆگەنگۈچىلەر دىققەت قىلىدىغان ئىشلاردىن مۇناسىۋەتلىكلىرىگە چوقۇم رىئايە قىلىش.

9> ھەر دائىم ئەخلاقلىق بولۇپ، باشقىلارغا ئۈلگە بولۇش، قوپاللىق قىلماسلىق. ئۆگەنگۈچىلەر بىلەن ئۆزىنى ئايرىپ ئالاھىدە بولۇۋالماسلىق.

10> گەپ ـ سۆزگە ۋە يۈرۈش ـ تۇرۇشىغا دىققەت قىلىش، باشقىلارغا يامان تەسىر بېرىدىغان گەپ ـ سۆز ۋە ئىشلاردىن ئېھتىيات قىلىش.

11> ئۆگەنگۈچى قېرىنداشلارغا پەرقلىق مۇئامىلە قىلماسلىق.

12> ئۆگەنگۈچىلەرگە بىۋاستە ئېغىر تەلەپنى قويماسلىق، مەشىقنى ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا ئاساسەن تەدرىجىي كۆپەيتىش.

13> ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ قورال ـ ياراقلىرىنىڭ تازىلىقىنى ھەردائىم تەكشۈرۈپ تۇرۇش، ئۆگەنگۈچىلەر دائىم قورالنى پاكىز تۇتۇش ئادىتىنى يېتىلدۈرۈش.

14> ئۆگەنگۈچىلەرگە قورال ئىشلىتىشكە ئالاقىدار بىخەتەرلىك بىلىملىرىنى ۋاقتى ـ ۋاقتىدا تەكرارلاپ ئومۇملاشتۇرۇش، خەتەر چىقىشنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا سەۋەب قىلىش.

15> ئارىدا كۆڭۈلسىزلىك يۈز بەرگەن بولسا ئاداۋەت ساقلىماسلىق، ئارىنى ئىسلاھ قىلىشقا ھەرىكەت قىلىش.

16> ئۆزى بىلەن ئۆگەنگۈچىلەر ۋە ئۆگەنگۈچىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئۆز ـ ئارا مۇئامىلىگە دىققەت قىلىش، كەمتەر بولۇش، باشقىلارغا ئېغىرچىلىق سالماسلىق. قېرىنداشلارنىڭ خىزمىتى بولسا خۇشاللىق بىلەن قىلىش.

## 2. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى ئۆگىنىش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> مەيلى ئادەتتىكى قورال ـ ياراق بولسۇن ياكى باشقا قورال ـ ياراقلار بولسۇن ئۆگىنىشتىن بۇرۇن چوقۇن نىيەتنى توغرىلاش لازىم. قورالنى نېمە ئۈچۈن ئۆگىنىدىغانلىقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىش لازىم.

2> قورال ـ ياراقلارنى ئۆگىنىشنىڭ شەرىئەتتىكى ھۆكمىنى بىلىش. الله دىن ئەجىر تەلەپ قىلىپ ئىخلاس بىلەن ئۆگىنىش، ئۆزىگە كىبىر قىلماسلىق.

3> شەرىئەتكە خىلاپ بولمىسا ئۆگەتكۈچىلەرنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلىپ، بويۇنتاۋلىق قىلماسلىق. چۈنكى مۇسۇلمانلار ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇلغان.



4> ئۆگىنىشكە باشلىغاندىن تارتىپ ئاخىرىغىچە ئۆگەتكۈچىنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىش قىلىش. ئۆز بېشىمچىلىق قىلماسلىق، ئالدى پەشلىك قىلماسلىق، ئالدىراڭغۇلۇق قىلماسلىق، بىلەرمەنلىك قىلماسلىق. قورال ـ ياراق ئۈستىدە قەتئىي ئىجتىھات قىلماسلىق لازىم.

5> ئۆگىنىشكە باشلىغاندىن تارتىپ ئاخىرلاشقىچە ھەر بىر نۇقتىلارنى سەۋىرچانلىق بىلەن قېتىرقىنىپ ئۆگىنىپ، ئايدىڭ بولمىغان جايلارنى ئۆگەتكۈچىدىن سوراش. كىچىك نۇقتىلارغىمۇ سەل قارىماسلىق.

6> قورالدا ئوق بولغان ۋە ئوق بولمىغان ھەر قانداق شارائىتتا قورالنىڭ ئۈچىنى دۈشمەندىن باشقا ئادەمگە قاراتماسلىق. چۈنكى قېرىنداشلارغا تىغ تەڭلەش چەكلىنىدۇ.

7> قورالنى قارىغا ئېلىپ ئاتىدىغان ۋاقىتتىن باشقا چاغدا تەپكىگە قولنى كىرگۈزمەسلىك.

8> قورالنى باشقىلارغا بەرگەن ۋە ئالغاندا تەكشۈرۈشنى ئۇنۇتماسلىق.

9> قورالنىڭ ئوق پارتلاش ئۆيىدە ئوق قالدۇرماسلىق ۋە بىخەتەرلىك قۇلۇپىنى ئوچۇق قويماسلىق.

10> قورالنى خالىغان ئادەم ۋە خالىغان يەرگە قويماسلىق.

11> ئوقنى كوچىلىماسلىق، ئوتقا، كۆيۈشچان ماددىلارغا، ئاسان پارتلايدىغان ماددىلارغا يېقىن قويماسلىق. چۈنكى ئېتىلىپ كېتىش خەۋپى بار. نەم تارتىدىغان يەر ۋە سۇدىن يىراق تۇتۇش، چۈنكى ئىتتىرگۈچى ماددا نەم تارتىپ قالسا ئوق ئېتىلماسلىقى مۇمكىن.

12> ئوق ئېتىش مەيدانىدا مەسئۇلنىڭ رۇخسىتىسىز قورالنى قۇرماسلىق ۋە قۇلۇپىنى ئاچماسلىق.

13> بىلمىگەن ھەر قانداق نەرسىلەرنى ئۆگەتكۈچىنىڭ رۇخسىتىسىز، نازارىتىسىز كوچىلاپ باقماسلىق.

14> مەيلى ئۆزىنىڭ شەخسىي قورالى بولسۇن ياكى بەيتۇلمال قورال بولسۇن ھەمىشە پاكىز تۇتۇش، ئاسراش ھەمدە باشقىلار بىلەن خالىغانچە ئالماشتۇرماسلىق.

15> ئۆگەتكۈچى ۋە باشقا قېرىنداشلار بىلەن ئىناق بولۇش، ئۇلارغا ئازار بەرمەسلىك. چۈنكى مۇسۇلمان گۈزەل ئەخلاقلىق بولىدۇ. باشقىلار ئۇنىڭ قولى ۋە تىلىدىن خاتىرجەم بولىدۇ.

### 3. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى ئېلىپ يۈرۈش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> ئۇستاز بۇيرىمىسا قورالنى قۇرۇپ ئوق ئالدۇرۇپ قويماسلىق.

2> ئەگەر قورالغا ئوق ئالدۇرۇپ قويغان بولساق، قۇلۇپىنى قەتئىي ئوچۇق قويماسلىق.

3> قورالنىڭ يېنىدا ئىكەنلىكىنى ئېسىدىن چىقارماسلىق.

4> قورالنى ۋاقتى ـ ۋاقتىدا تازىلاپ تۇتۇش.

5> قورالنى خالىغان ئادەمگە بەرمەسلىك.

6> قورالنى خالىغان جايغا قويماسلىق.

7> قورالنى بىكاردىن بىكار ئوينىماسلىق.

8> باشقىلار بىلەن قورال ئارقىلىق چاقچاقلاشماسلىق.

9> قورال ئىشلىتىشنى ھەر ۋاقىت تەكرارلاپ تۇرۇش.

10> قورال ۋە ئوق خالتىسىنى ھەر ۋاقىت يېنىدىن ئايرىماسلىق، ھەتتا ئۇخلىغاندىمۇ.

11> قورالنى قائىدىلىك ئېسىپ يۈرۈش.

12> قورال ـ ياراقلارنى قوشلاپ كۆتۈرۈۋالماسلىق.

### 4. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى ئېتىش مەشقى جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> ھەر بىر مەشغۇلاتنى ئۆگەتكۈچى ۋە مەشقاۋۇلنىڭ بۇيرۇقى بويىچە ئېلىپ بېرىش.

2> ئاتقۇچىلار بىخەتەرلىككە نىسبەتەن ھوشيار بولۇش.

3> ھەر خىل ئېتىش ھەرىكەتلىرىنى پۇختا ئىگەللەش ۋە ئۆزلەشتۈرۈش.

4> ئېتىشتىن ئىلگىرى قورالنىڭ تازىلىقىنى تەكشۈرۈش، پاكىزە بولمىسا تازىلاش.





5> مۇساپە تاختىسىنى ماس مۇساپىگە قويۇش.

6> نىشاننى ياخشى قارىغا ئېلىش.

7> قورالنى ئېتىش مەشىقىدىن باشقا ۋاقىتلاردا، قورۇلغان ھالەتتە قولۇپنى ئېچىش شۇنداقلا قورالنىڭ ئۇچىنى ئۇياق ـ بۇياقلارغا قارىتىش قەتئىي مەنئىي قىلىنىدۇ.

8> ئېتىش مەشىقى ئاخىرلاشقاندا قورالنى تەكشۈرۈپ، ئەسلىدىكى بىخەتەر ھالەتكە قايتۇرۇش يەنى ئوقسىزلاش.

9> قورالنى ئېتىپ بولۇپ 24 سائەت ئىچىدە تازىلاش.

### 5. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى تازىلاش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> تازىلاشتىن بۇرۇن قورالنى چوقۇم تەكشۈرۈش، قورالدا ئوق يوقلىقىغا جەزىم قىلىش. تەكشۈرۈش جەريانىدا قورالنىڭ ئۇچىنى ئاسمانغا قارىتىش. قورالنى ئوقلانغان ھالەتتە تازىلاشقا بولمايدۇ.

2> قورالنى چۇۋۇش تەرتىپى بويىچە چۇۋۇش. تازىلاشقا كېرەكلىك رەخت، يىپ، ماي، چوتكا قاتارلىقلارنى تەييارلىۋېلىش.

3> قورالنى كۆڭۈل قويۇپ ئىنچىكىلىك بىلەن تازىلاش، بولۇپمۇ ئوقنەيچە، قورغۇ مەدىكى قاتارلىقلارنى ياخشى تازىلاش.

4> ئۇزۇن مۇددەت ئامباردا ساقلىنىپ قالغان ياكى يېڭى خاڭيۇسى بىلەن كەلگەن ياكى داتلىشىپ قالغان قورالدىن باشقا قورالللارنى دىزېل، بېنزىن قاتارلىقلار بىلەن تازىلاشقا بولمايدۇ. بولمىسا قورالنىڭ تۆمۈرىنى قۇرغاق قىلىپ قويىدۇ.

5> ئوقدانىنى تازىلاپ بولۇپ ياخشى قۇراشتۇرۇش، قۇراشتۇرۇپ بولۇپ بىر ـ ئىككى قېتىم پۇرژىنىنى بېسىپ تەكشۈرۈپ بېقىش.

6> ئوق تازىلىغاندا ئوقنى قۇرۇق تازىلاش، بولۇپمۇ ئوقبېشىنى ياخشى تازىلاش. مايغا سالماسلىق، داتلىشىپ قالغان بولسا قىرىپ چىقىرىۋېتىش، پىستاننى كوچىلىماسلىق.

7> قورالنى تازىلاپ بولۇپ ئوقنەيچە ئۇچىغا لاتا كەپلەپ قويماسلىق، چۈنكى ھاۋا ئۆتۈشۈپ تۇرمىغاندا ئوقنەيچە داتلىشىش ئېھتىمالى بار. ھاۋا ئۆتۈشىدىغان لاتا چىگىپ قويۇلسا بولىدۇ.

8> قورال تازىلاشنى باشلىغاندا تازىلاشنى تۈگەتمەي تۇرۇپ باشقا ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولماسلىق.

9> بىخەتەرلىككە دىققەت قىلىش، چۇۋۇلغان ھالەتتە بولسىمۇ قورال ئۇچىنى باشقىلارغا قاراتماسلىق.

10> قۇراشتۇرغاندا تەرتىپ بويىچە قۇراشتۇرۇش، قۇراشتۇرۇپ بولۇپ دەرھال قورالنى تەكشۈرۈش.

11> ئېغىر داتلىشىپ كەتكەن قورال بولسا قىرىپ چىقىرىۋېتىپ، ئادەتتە ئائىلىلەردە ئىشلىتىدىغان سۇ ماينى قاينىتىپ، قورالنى مايغا تاشلاپ تازىلايمىز. ساقلىماقچى بولساق خاڭيۇلايمىز.(تەپسىلاتى خاتىمىدە بايان قىلىنغان).

### 6. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى ئامبارلاشتۇرۇش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> ئامبارلاشتۇرۇشقا كېرەكلىك قوشۇمچە نەرسىلەرنى تەييارلىۋېلىش. مەسىلەن: پىلاستىك، خاڭيۇ، قېلىن رەخت ۋە ساندۇق دېگەندەك.

2> مۇۋاپىق ئورۇن تاللاش.

3> ئىشەنچىلىك ئادەمنى مەسئۇل قىلىش.

4> ئامبارلاشتۇرۇلغان قورال ـ ياراقلارنىڭ تىزىملىكىنى تۇرغۇزۇش.

5> ئامبارلاشتۇرۇلغان قورال ـ ياراقلارنىڭ بۇزۇلۇپ داتلىشىپ كېتىشىدىن ساقلىنىش.

6> ئاسان كۆيىدىغان، ئاسان پارتلايدىغان نەرسىلەر بىلەن بىرگە قويماسلىق.

7> يوشۇرۇن خەۋپ ئامىللىرىنى ئېنىقلاش.



8> ئامبارلاشتۇرۇشتىن ئاۋۋال قورالنى پاك ـ پاكىز تازىلاپ، مۇكەممەل خاتىيۇلايمىز. ئاندىن پىلاستىك، ئۇنىڭ ئۈستىگە يۇمشاق نەرسىلەر بىلەن ئوراپ ساندۇقتا ساقلايمىز.

9> ئۇزۇن مۇددەت ساقلىنىدىغان قوراللار بىلەن قىسقا مۇددەت ساقلىنىدىغان قوراللارنى ئايرىپ ساقلايمىز.

10> ئامبارلاشتۇرغان قورال ـ ياراقلارنى قەرەللىك تەكشۈرۈپ تۇرۇش.

## 7. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى يوشۇرۇپ ساقلاش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> يوشۇرۇپ ساقلايدىغان ئورۇن بىخەتەر ۋە باشقىلارنىڭ دىققىتىنى تارتمايدىغان بولۇش.

2> يوشۇرۇپ ساقلايدىغان ئورۇننى ئامال بار كۆپ ئادەم بىلمەسلىك.

3> يوشۇرۇپ ساقلايدىغان ئورۇننىڭ ھاۋا كېلىماتىنىڭ قورال ـ ياراققا بولغان تەسىرىنى چوقۇم ئويلىشىش.

4> يوشۇرۇپ ساقلايدىغان قورال ـ ياراقلارنىڭ تۈرى، سانىنىڭ تىزىملىكىنى تۇرغۇزۇش.

5> يوشۇرۇپ ساقلايدىغان قورال ـ ياراقلارنىڭ تازىلىقىغا دىققەت قىلىش، داتلىشىش ۋە چىرىش قاتارلىق يامان تەسىرلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرىنى ئىشلەش.

6> يوشۇرۇپ ساقلاشقا تېگىشلىك قورال ـ ياراقلارنى يوشۇرۇپ ساقلايدىغان ئورۇننىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا ئاساسەن تەييارلاش.

7> يوشۇرۇپ ساقلايدىغان ئورۇن ئامال بار كىرىپ ـ چىقىشقا قولاي بولۇش.

8> يوشۇرۇپ ساقلىغان قورال ـ ياراقلارغا خاس مەخپىي بەلگە تىزىملىكىنى تۇرغۇزۇش.

9> بىر يەرگە بەك كۆپ قورال ـ ياراق يوشۇرماسلىق، تۈرىنى ئېنىق ئايرىپ، ساقلىغان ئورۇندىكى جايلاشتۇرۇلىشىنى كىچىك خەرىتىگە چۈشۈرۈش.

10> ئىمكان بولسا يوشۇرۇپ ساقلىغان ئورۇننى ئەسكىري خەرىتىگە مەخپىي بەلگىلەر بىلەن سىزىۋېتىش ياكى مەلۇم بىر دائىرىنى خەرىتىگە چۈشۈرۈۋېلىش.

11> يوشۇرۇپ ساقلىغان ئورۇننىڭ ئەتراپىدىكى مۇقىم بەلگە جىسىملارغا دىققەت قىلىش. مەسىلەن: تاغ، چوڭ تاش دېگەندەك.

12> ئەگەر قوراللارنى كۆمۈپ يوشۇرۇپ ساقلىماقچى بولساق، قورالنىڭ ساق تۇرۇش تەدبىرلىرى، شۇ ئورۇننىڭ خەرىتىدىكى ئورنى، بەلگە جىسىم، كوئوردىناتى، قاتارلىقلارنى ياخشى خاتىرىلەش.

13> يوشۇرۇپ ساقلاشقا ئىشەنچىلىك خادىم ئاجرىتىش.

14> يوشۇرۇپ ساقلاش جەريانىدىكى تەجرىبە ـ ساۋاقلارنى يەكۈنلەپ خاتىرىلەشكە ئەھمىيەت بېرىش.

15> يوشۇرۇپ ساقلاش ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى ئىستىراتىگىيىلىك يوشۇرۇپ ساقلاش. بۇ ئۇزۇن مۇددەتلىك ساقلاش بولۇپ، ئوق ـ دورا ۋە قورال ـ ياراقلارنى ئايرىم جايلاردا ساقلايمىز. يەنە بىرى تاكتىكىلىق يوشۇرۇپ ساقلاش. بۇ قىسقا مۇددەتلىك يوشۇرۇپ ساقلاش بولۇپ، ئوق ـ دورا ۋە قورال ـ ياراقلارنى بىر يەرگە يوشۇرۇپ ساقلايمىز.

## 8. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى سېتىۋېلىش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> قورالنى سېتىۋېلىشتا قورال ئىجاد قىلغان ئەسلى دۆلەتنىڭ قورالىنى سېتىۋېلىشقا تىرىشىش.

2> قورال ئەزالىرى باشقا دۆلەتنىڭ شۇ تىپتىكى قورالنىڭ ئەزالىرىغا ئالمىشىپ قالماسلىق، بۇ خىل قوراللاردا نۇقسان كۆپرەك بولىدۇ. قورال زاپچاسلىرى شۇ دۆلەتنىڭ باشقا نومۇرلۇق قورالىغا ئالمىشىپ قالسا نۇقسان ئاۋۋالقىسىدىن ئازراق بولىدۇ. دېمەك، قورالنىڭ دۆلەت تەۋەلىكى ۋە نومۇرىنىڭ ئوخشاش بولۇشىغا دىققەت قىلىش كېرەك.

3> قورالنىڭ قايتا سىرلانغان ياكى سىرلانمىغانلىقىغا دىققەت قىلىش. قايتا سىرلىنىشنىڭ سەۋەبلىرى: ئۇزۇن مۇددەت ئىشلىتىلگەن، ئوتتا قالغان، داتلىشىپ كەتكەن، بومباردىماندا قالغان ياكى ئەزالىرى ئالماشتۇرۇۋېتىلگەن دېگەندەك ئامىللارنىڭ تەسىرىدىن بولىدۇ.

4> قورال ئەزالىرى سۇنۇپ كەپشەرلەنگەن بولسا سېتىۋالماسلىق.





5> ئۆزگەرتىلگەن قوراللارنى سېتىۋالماسلىق. مەسىلەن: RPK پۇلېميوتى AKM گە ئۆزگەرتىلگەن بولسا ياكى قورال قىسقارتىلغان بولسا سېتىۋالماسلىق.

6> شەخسىيلەرنىڭ قولىدا ياسالغان، يەنى زاۋۇتتا ياسالمىغان قوراللارنى سېتىۋالماسلىق.

7> قورال ئوقنەيچىسىنىڭ كېڭىرىپ كەتمىگەن بولۇشى، ئوقنەيچە ئىچىدىكى سىزىقلارنىڭ پەسلەپ كەتمىگەن بولۇشى، ھەرە چىش بولماسلىقى ۋە ئىچىدىكى نىكىل ياكى خروم يېيىلىپ كەتمىگەن (سىزىق ياكى چېكىت پەيدا بولۇپ قالغان، ئويۇلۇپ كەتكەن ئەھۋاللار يۈز بەرمىگەن) بولۇشى كېرەك.

8> ئوقنەيچە ئېگىلىپ كەتمىگەن بولۇشى كېرەك. ئالامىتى ئىككى خىل: بىرى ئىككى قارىغا ئالغۇچ بىر تۈز سىزىق ئۈستىگە كەلتۈرۈلسە، ئوقنەيچە يانغا ئېغىپ چىقىدۇ. يەنە بىرى ئىككى قارىغا ئالغۇچ بىر تۈز سىزىق ئۈستىگە كەلمەيدۇ.

9> قۇرغۇ مەدىكىنىڭ ئۇچى يېيىلىپ كەتكەن بولسا، قورالنىڭ قايتا قۇرۇلىشىغا ۋە ئوق ئېتىلىش تېزلىكىگە تەسىر يېتىدۇ.

10> يىڭنە بىرىكمىسىدىكى تىرناقنىڭ ئۇپراپ كەتمىگەن بولۇشىغا دىققەت قىلىش كېرەك.

11> قورالنىڭ قارىغا ئالغۇچلىرى قايتا ئالماشتۇرۇلمىغان بولسا ياخشى. مەسىلەن: قارىغا ئالغۇچلىرى چىقىرىپ سېلىنمىغان بولۇشى كېرەك.

12> ئوقدانلىق قوراللار بولۇپ قالسا ئوقدانىنىڭ مىجىلىپ كەتمىگەن بولۇشى، پۇرژىنلىرى ياخشى ئىشلەيدىغان ئەسلى بولۇشى كېرەك. كالاشنىكوف ئائىلىسىدىكى ئوقدانلارنىڭ قولدا ياسىغانلىرىنىڭ ئىككى تەرىپىدە ئوقدانىنى ئېگىش جەريانىدا قالغان ئىزلار بولىدۇ. بۇنىڭغا دىققەت قىلىش لازىم.

13> دۈربۈنلۈك قوراللار بولۇپ قالسا، دۈربۈنىنىڭ ساق ياكى بۇزۇقلىقىغا دىققەت قىلىش. بۇنى ئاساسلىقى لېنزىنىڭ كەم بولۇشى، يۆتكەلگەن ياكى چېقىلىپ كەتكەن بولۇشى، دۇغ بولۇپ قالغان ياكى ئەتراپىتىكى قۇلاقلىرىنىڭ بوشاپ چېقىمايدىغان بولۇپ قالغان بولۇشى قاتارلىقلاردىن بىلگىلى بولىدۇ.

14> يۇقارقى ئىشلار سىناقتىن ئۆتسە قورالنى ئېتىپ سىنايمىز. قورال ياخشى ئېتىلسا ۋە نىشانغا ياخشى تەگسە قورالنى سېتىۋالىمىز. ئەگەر ئوق تۇتۇۋالسا، ئوق قىسىۋالسا، مىشەك قىسىۋالسا، مىشەكنى ياخشى تارتمىسا، نىشانغا ياخشى تەگمىسە، ئوق چاچسا بۇ قورالنى سېتىۋالمايمىز.

### 9. ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنى يۆتكەش جەريانىدا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1> قورال ـ ياراقلارنى يۆتكەيدىغان ئادەم، قاتناش ۋاستىلىرى ۋە ئورۇنلارنى ياخشى تاللاش، يۆتكەيدىغان ئورۇننىڭ بىخەتەرلىكىنى ئويلىشىش.

2> يۆتكەيدىغان قورال ـ ياراقلارنىڭ تۈرى، سانىنىڭ تىزىملىكىنى تۇرغۇزۇش.

3> قورال ـ ياراقلارنى ئاسان پارتلايدىغان، ئاسان كۆيىدىغان ماددىلار بىلەن بىللە يۆتكىمەسلىك.

4> يۆتكەشكە قاتناشقان ئادەملەرنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئېنىق ئايرىش، يۆتكەش جەريانىدىكى بىخەتەرلىك خىزمىتىنى ياخشى ئورۇنلاشتۇرۇش.

5> قورال ـ ياراقلارنى يۆتكەيدىغان يولنىڭ بىخەتەرلىكىنى چوقۇم ئويلىشىش.

6> يۆتكىگەن قورال ـ ياراقلارنى جايلاشتۇرغاندا سانى، تۈرى، تىزىملىكىنى تەكشۈرۈپ قايتا تۇرغۇزۇش.

7> قورال ـ ياراقلارنى يۆتكىگۈچىگە ئۆتكۈزۈپ بەرگەندە ۋە تاپشۇرۇپ ئالغاندا سانى، تۈرى قاتارلىق تىزىملىكنى ئېنىق خاتىرىلەش.

8> قورال ـ ياراقلارغا قارىتا كېرەكلىك قوشۇمچە نەرسىلەرنى تەييارلاش.

9> يۆتكەيدىغان قورال ـ ياراقلارنىڭ تۈرى، سانىغا قارىتا ئادەم، قاتناش ۋاستىسى ۋە ئىقتىسادنى ئويلىشىش.

10> يۆتكىگەن ئورۇندىكى ساقلاش ماتېرىياللىرىنى تەييارلاش ۋە ساقلاش تەدبىرلىرىنى ياخشى ئورۇنلاشتۇرۇش لازىم.

11> ئەگەر خەتەرلىك ئورۇنلاردىن قورال ـ ياراق يۆتكىمەكچى بولساق قورال ئەزالىرىنى ئايرىم ـ ئايرىم يۆتكەش.



# مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ھۆكمى ۋە بۇ ھەقتىكى بەزى شەرئىي تەھدىتلەر

ھەربىي تەلىم ئېلىش شەرىئەتتە كەچۈرۈم قىلىنغان ئۆزرە ئىگىلىرىدىن باشقا ھەرقانداق مۇسۇلمان ئۈچۈن پەرز. چۈنكى ئۇ جىھادنىڭ ئاساسلىق مۇقەددىمىلىرىدىن بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئەسكىرىي تەلىم ئېلىشنىڭ پەرزلىكىنىڭ دەلىللىرى:

1 ـ جىھادنىڭ ھەربىر مۇسۇلمان ئۈچۈن، فىقھى كىتابلاردا بايان قىلىنغاندەك بىرنەچچە ئورۇنلاردا پەرز ئەين بولۇپ بېكىتىلىدىغانلىقى مەلۇم.

2 ـ الله تائالانىڭ ﴿وَأَعِدُّواْ لَهُم مَّا اسْتَطَعْتُم مِّن قُوَّةٍ﴾ ﴿دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى تەييارلاڭلار.﴾1 دېگەن سۆزىدۇر.

ئۇقبە ئىبنى ئامىر ﷺ نىڭ پەيغەمبەر ﷺ دىن رىۋايەت قىلغان «بىلىڭلاركى، كۈچ تەييارلاش ئوق ئېتىشتۇر.»2 دېگەن ھەدىسىمۇ ئۇنىڭ دەلىلىدۇر.

3 ـ الله تائالانىڭ ﴿وَلَوْ أَرَادُوا الْخُرُوجَ لَأَعَدُّوا لَهُ عُدَّةً وَلَكِنْ كَرِهَ اللَّهُ انْبِعَاثَهُمْ فَثَبَّطَهُمْ وَقِيلَ اقْعُدُوا مَعَ الْقَاعِدِينَ﴾ ﴿ئەگەر ئۇلارنىڭ جىھادقا چىقىش نىيىتى بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنىڭغا تەييارلىق قىلاتتى، لېكىن الله ئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، (ئۇلارنىڭ دىللىرىغا ھۇرۇنلۇقنى سېلىپ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى. (ئۇلارغا) «ئۆيلىرىدە قېلىپ قالغۇچىلار (يەنى ئاياللار، كىچىك بالىلار، ئاجىزلار) بىلەن قېلىڭلار» دېيىلدى.﴾3 دېگەن سۆزىدۇر.

الله تائالا جىھادقا تەييارلىق كۆرۈشنى تەرك ئېتىشنى (ھەربىي تەلىم ئېلىشمۇ شۇ قاتاردا) مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن دەپ بايان قىلدى. مانا بۇ الله تائالانىڭ ﴿دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى تەييارلاڭلار.﴾ دېگەن سۆزىدىكى بۇيرۇقنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى، ئۇنى تەرك ئېتىشكە نىسبەتەن الله نىڭ كايىغانلىقىنى كۈچلەندۈرىدۇ.

بۇ يەنە پەيغەمبەر ﷺ نىڭ مۇنۇ سۆزىدىن روشەنلىشىدۇ: «مَنْ مَاتَ وَلَمْ يَغْزُ وَلَمْ يُحَدِّثْ نَفْسَهُ بِالغَزْوِ مَاتَ عَلَى شُعْبَةٍ مِنَ النِفَاقِ» «كىمكى غازات قىلماي، غازات قىلىشنى كۆڭلىگىمۇ پۈكمەي ئۆلسە مۇناپىقلىقنىڭ بىر سۈپىتى ئۈستىدە ئۆلىدۇ.»4

يەنە پەيغەمبەر ﷺ نىڭ مۇنۇ سۆزىدىن ھەم ئايدىڭلىشىدۇ: « مَنْ عَلِمَ الرَّمْيَ ثُمَّ تَرَكَهُ فَلَيْسَ مِنَّا أَوْ قَدْ عَصَى» «كىمكى ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ كېيىن ئۇنى (داۋاملاشتۇرماي) تاشلىۋەتسە ئۇ بىزدىن ئەمەس ياكى ئاسىي بولدى.»5

ئىمام نەۋەۋي مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەدىس ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولۇپ تاشلاپ قويغان كىشىگە قىلىنغان قاتتىق تەھدىتتۇر.]

ئەگەر بۇ تەھدىت ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولۇپ ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنتۇپ قالماسلىق ئۈچۈن مەشىقنى داۋاملاشتۇرۇپ تۇرمىغان ئادەمنىڭ ھەققىدە بولسا، باشتىلا ئۆگەنمىگەن ئادەمنىڭ ھالى نېمە بولار!

يەنە باشقا دەلىللەرمۇ بار بولۇپ، گەپنىڭ ئۇزىراپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن يۇقىرىقى دەلىللەر بىلەن كۇپايىلىنىمىز. دېمەك، ھەربىي تەلىم ئېلىش ئۆزرە ئىگىلىرىدىن باشقا ھەرقانداق مۇسۇلمانغا پەرز.

ئىسلام ئەسكەرلىكى توغرىسىدا كىتاب يازغان ئۇستاز مۇھەممەد شىيت خەتتاب مۇنداق دەيدۇ: [ھەرقانداق قورال ئىشلىتىلمەيدىكەن ئۇنىڭ ھېچقانداق قىممىتى بولمايدۇ، قورال ئىشلىتىشنى يۇقىرى دەرىجىدە ئۆگىنىش ئۇنى تولۇق ئىشلىتىشكە ئېلىپ بارىدۇ، قورال ئىشلىتىشنى ياخشى ئۆگەنگەن مۇجاھىدلا ئۇنى ياخشى ئىشلىتەلەيدۇ. ئەمما ياخشى ئۆگەنمىگەن جەڭچى ئۇنىڭدىن دېگەندەك پايدىلىنالمايدۇ. تەلىم ـ تەربىيە كۆرگەن كىشى كۆرمىگەن كىشىنىڭ ئۈستىدىن ئاسانلا غەلىبە قىلالايدۇ. ئىسلامدىن ئىلگىرى ئەرەبلەر قورال ئىشلىتىشنى ئۆگىنەتتى لېكىن

---

[1] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] مۇسلىم رىۋايىتى

[3] سۈرە تەۋبە 46 ـ ئايەت

[4] مۇسلىم رىۋايىتى

[5] مۇسلىم رىۋايىتى





مەجبۇرى ئەمەس ئىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۆزىنىڭ قىزغىنلىق ۋە خاھىش ئېتىبارى بىلەن ئۆگەنمەيدىغانلارمۇ بار ئىدى. ئىسلام دىنى كېلىپ ئەسكىرىي تەلىم ئېلىشقا بۇيرۇدى ۋە ئۇنىڭغا قىزىقتۇردى، چۈنكى جىھاد قورال كۆتۈرەلەيدىغان ھەرقانداق ئادەمنىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشى ئۈچۈن الله يولىدا جىھاد قىلىدىغان مۇسۇلمانلار قوشۇنىدۇر. ئوق ئېتىشقا قىزىقتۇرىدىغان نۇرغۇن ھەدىسلەر كەلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ بىر قىسمى سۆزلەپ ئۆتۈلدى.

پەيغەمبەر ﷺ مۇنداق دېگەن: «مَنْ عَلِمَ الرَّمْيَ ثُمَّ تَرَكَهُ فَلَيْسَ مِنَّا» «كىمكى ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ كېيىن ئۇنى (داۋاملاشتۇرماي) تاشلىۋەتسە ئۇ بىزدىن ئەمەس.»6

نۇرغۇن ئىماملار ۋە ئالىملارنىڭ چوڭلىرى قېرىپ قالغاندىن كېيىنمۇ ئوق ئېتىشنى مەشىق قىلىپ تۇراتتى. ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلمۇ شۇلارنىڭ قاتارىدىن ئىدى. ئەگەر ئۇلاردىن چېنىقىشنىڭ سەۋەبى توغرۇلۇق سورالسا ياكى ئۇلارغا قىلىۋاتقان ئىشلىرىدىن كىشىلەرنىڭ ئەجەبلەنگەنلىكى ئىشارە قىلىنسا، ئۇلار سوئال سورىغۇچىلارغا ۋە ئەجەبلەنگۈچىلەرگە پەيغەمبەر ﷺ نىڭ مۇشۇ ئۇلۇغ ھەدىسى بىلەن جاۋاب بېرەر ئىدى.]7

يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ راۋىسى ساھابە ئوقبە ئىبنى ئامىر ﷺ مۇ قېرىغىچە ئوق ئېتىشنى مەشىق قىلىشنى داۋاملاشتۇرغان كىشىلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇپ، ئۇ بۇ ھەدىسنى ئۆزىنىڭ قېرىپ قالغان ۋاقتىدا مەشىق قىلىۋاتقانلىقىدىن باشقىلار ئەجەبلەنگەن چاغدا رىۋايەت قىلغان.



6 ئەھمەد رىۋايىتى

7 مەھمۇد شىيت خەتتابنىڭ «ئەرەب ئىسلام ئەسكەرلىكى» ناملىق كىتابى 146 ـ ، 149 ـ بەتلەر





# ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارنىڭ تۈرلىرى

تاپانچىلار
تاپانچا پۈلىميوتلار
ئاپتوماتلار
پۈلىميوتلار
مىلتىقلار
مەرگەن قوراللىرى
ئۇچقۇسوقارلار
يايلىق قوراللار
بومبائاتارلار
ئوتچاچارلار

## ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلارغا ئىشلىتىلىدىغان ئوق تۈرلىرى

ئىنسانىيەت ئۇزۇن مۇددەت ئوقيا ئوقى ئىشلەتكەن. ئۇنىڭدىن كېيىن مىلتىق دورىسى ئىجاد قىلىنىپ شار شەكىللىك ئوق ئىشلەتكەن. 18 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا قوغۇشۇندىن ياسالغان شارسىمان ئوقلار پۈرۈخنى ئوقنەيچە ئۇچىدىن چىڭداپ، ئاندىن ئوقنى سىلىپ ئېتىلىدىغان قىلىنغان. شارسىمان ئوقلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ دىئامېتىرى ئىككى سانتىمېتىر بولۇپ، پىيادە ئەسكەرلەر ئىشلەتكەن. بۇ ئوقلار 90 مېتىر دائىرىدە ئىشلىتىلگەن. بۇ ۋاقىتتا ئوقنەيچە ئىچى سىلىق بولۇپ، ئېتىلغان ئوقنىڭ مۇساپىسى ۋە دەل تېگىشىگە كاپالەتلىك قىلغىلى بولمىغان. كېيىنچە ئوقنەيچە ئىچىگە ئايلانما سىزىق ئويۇلغان قوراللار ياسالغان بولۇپ، ئوقنەيچە ئىچىدىكى سىزىق ئوقنىڭ مۇساپىسى ۋە دەل تېگىش نىسبىتىنى يۇقىرى كۆتۈرگەن. بۇ قوراللارنىڭ ئەڭ بۇرۇنقىسى «كانتاكى» قورالى بولۇپ، 180 مېتىرغىچە ئوق ئاتالايدۇ. بۇ قورالغا مىلتىق دورىسى تولدۇرۇش ئۇچۇن بىر مىنۇت كېتىدۇ. 19 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا مىلتىق دورىسىنى ئارقىسىدىن تولدۇرىدىغان «سپرىڭ فىل» قورالى ئىجاد قىلىنىپ، ئېتىش سۈرئىتىنى ئىككى ھەسسە تېزلەتتى.

(بىلىۋېلىڭ! ئىچىدە 4 تال ئايلانما سىزىق بولغان ئوقنەيچىدىن چىققان ئوق سېكۇنتىغا 3600 قېتىملىق سۈرئەت بىلەن پىرقىراپ ئۇچۇپ ماڭىدۇ.)

19 ـ ئەسىردە ئامېرىكىلىق سېميىل كولت «كولت ئالتە» تىپلىق رېۋالۋېرنى ئىجاد قىلغان بولۇپ، سېكۇنتىغا بىر پاي ئوق ئاتقان. بۇ تاپانچىنىڭ ئېتىش سۈرئىتى تېز، مۇساپىسى قىسقا بولۇپ، ئامېرىكا ئەسكەرلىرى بۇ قورالنى ئىشلەتكەن. رېۋالۋېرلار ياسالغاندىن باشلاپ كۆپ قېتىم ئىسلاھ قىلىنغان بولسىمۇ، ئەمما ئىستىمالدىن قالمىدى.

بىر پايدىن ئوق ئاتىدىغان قورالدىن تەرەققىي قىلىپ ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدىغان قورال ياسالغىچە 300 يىل ئۆتتى.

1854 ـ يىلى ئەنگلىيىلىك تۆمۈرچى گېنرىخ بېسسېمېر تۇنجى ئاپتوماتىك قورال ياساش پىكرىنى ئوتتۇرىغا قويغان. تۇنجى يېرىم ئاپتوماتىك قورالنى 1863 ـ يىلى ئامېرىكىلىق رېگوۋ پىلون ياسىغان. 1866 ـ يىلى ئەنگلىيىلىك ژوزېف كۇرتىس كۆپ قېتىم ئۆزلۈكىدىن قۇرلىدىغان يۇملاق ئوقدانلىق يېرىم ئاپتوماتىك قورال ياسىغان. 1874 ـ يىلى يېرىم ئاپتوماتىك تاپانچا ئامېرىكىدا ياسالغان.

1865 ـ يىلىدىن 1878 ـ يىلىغىچە قەشقەر خانلىقىنىڭ قەشقەر، يېڭىسار قاتارلىق بىر تۈركۈم شەھەرلىرىدە ئادەتتىكى زامانىۋى قوراللار ۋە توپ قوراللارنى ئىشلەپچىقىرىش زاۋۇتى بولغان. بۇ دۆلەت قولدىن كەتكەندىن كېيىن شەرقىي تۈركىستان مۇسۇلمانلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە خاس بولغان قورال ـ ياراق تەتقىقاتى ۋە قورال ـ ياراق ئىشلەپچىقىرىش سانائىتى پۈتۈنلەي توختاپ قالدى.





1883 ـ يىلى پۇلىمىوت ماكسىم ياسالدى. «ماكسىم» قورالى 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشىدا ئىشلىتىلگەن بولۇپ، مىنۇتىغا 600 پاي ئوق ئاتىدۇ، 800 مېتىرغىچە ئۇنۇملۇك ئىشلەتكىلى بولىدۇ.

1986 ـ يىلى گېنرىخ ۋىللې ئاپتوماتىك قوراللارنى تۇرگە ئايرىپ چىققان.

1835 ـ يىلى ئەنگلىيە ساقچى ئەمەلدارى ھېۋرى گادار ھەر بىر ئوقنىڭ قايسى قورالدىن ئېتىلغانلىقىنى تېپىپ چىقىشنى ئوتتۇرىغا قويغان. ھەر قانداق بىر قورالنىڭ ئوقنەيچىسىدىكى سىزىقلار ئارىسىدا ئوخشىماسلىق بار (بىر تۈردىكى قوراللارنىڭ ئوقنەيچىسىدىكى سىزىقلاردىمۇ ئوخشىماسلىق بار). تېپىشنىڭ ئاساسى بولسا ئوقبېشىغا چۈشكەن ئوقنەيچە سىزىق ئىزىدىن پايدىلىنىپ، قورالنىڭ ئوقنەيچە سىزىقى بىلەن سېلىشتۇرۇشتىن ئىبارەت. بۇ ھازىر كەڭرى قوللىنىلماقتا. شۇڭا زۆرۈر بولغاندا ئوقنەيچىسىنىڭ ئىچىنى ئازراق ئۆزگەرتىپ ئىشلەتسەك، قايسى تۈردىكى قورالدىن ئېتىلغان ئوقلىقىنى بىلەلمەيدۇ.

1883 ـ يىلى ھازىرقى ئوق تۈرى ئىجاد قىلىنغان. بۇ ئوق بىز قوراللىرىمىزدا ئىشلىتىۋاتقان ئاددىي ئوققا ئەينەن ئوخشايدۇ. ھازىرغا كەلگەندە ئوقلارنىڭ تۈرى زور دەرىجىدە كۆپىيىپ كەتتى. ئوقلارنىڭ رولى، ئىشلىتىدىغان قوراللارنىڭ تۈرى، ئىشلىتىش ئورنى بىر ـ بىرىدىن پەرقلىنىدۇ.

خەلقئارادا ئادەتتىكى كىچىك ئوقلۇق قوراللار ئوقنەيچە ئۆلچىمىنىڭ ئوخشىماسلىقىغا ئاساسەن تۆۋەندىكىدەك بەش تۈرگە بۆلىنىدۇ:

كىچىك ئوقنەيچىلىك قوراللار ـ 65. مىللىمېتىردىن كىچىك بولغان

نورمال ئوقنەيچىلىك قوراللار ـ 8~6.5 مىللىمېتىرغىچە

چوڭ ئوقنەيچىلىك قوراللار ـ 12.7~8 مىللىمېتىرغىچە

يوغان ئوقنەيچىلىك قوراللار ـ 15 ـ 12.7 مىللىمېتىرغىچە

زور ئوقنەيچىلىك قوراللار ـ ئوقنەيچىسى 15 مىللىمېتىردىن چوڭ بولغان ھاۋا مۇداپىئە توپلىرى دېيىلىدۇ.

بۇ خىل قوراللاردا ئېتىلىدىغان ئوقلارمۇ يەڭگىل ئوق ۋە ئېغىر ئوق دەپ ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ. يەڭگىل ئوق ـ ئوقبېشى 10 گرامدىن كىچىك بولغان ئوقنى، ئېغىر ئوق ـ ئوقبېشى 10 گرامدىن چوڭ بولغان ئوقنى كۆرسىتىدۇ.

تۆۋەندە ھازىرقى زاماندىكى ئوقلار بىلەن ئومۇمىي جەھەتتىن تونۇشۇپ ئۆتىمىز:

## 1. ئادەتتىكى ئوقلار

1. ئاددىي ئوق: ئوقبېشى رەڭسىز، سىرتى سىرلانغان بولۇپ، ئوق ئىچىدىكى ئىتتىرگۈچى ماددىنى نەملىكتىن ساقلايدۇ. سىر ئاستى ئالیۇمىن بولۇپ، ئاسان ئېرىپ ئوقنەيچە ئىچىدىكى سىزىققا ماسلىشىدۇ ھەم ئالیۇمىن ئىچىدىكى قوغۇشۇننىڭ قىززىقلىق ھارارىتىنى ئاشۇرىدۇ. بەدەننى ۋەيران قىلىدۇ.



2. يورۇتقۇچى ئوق: ئوقبېشى يېشىل بولىدۇ. بۇ ئوقمۇ ئادەتتىكى ئوققا ئوخشاش بولۇپ ئالیۇمىننىڭ ئىچىدىكى قوغۇشۇننىڭ كەينىدە يورۇتقۇچى ماددا بولىدۇ. بۇ ئوق نىشان ئورنىنى بېكىتىش، قورالدىكى خاتالىقنى توغرىلاش ياكى ئوقداندىكى ئوق سانىنى بىلىش قاتارلىق ئالاھىدە ئورۇنلاردا ئىشلىتىلىدۇ.





3. ئاۋازسىزنىڭ ئوقى: بۇ ئوق ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى، نورمال شەكىلللىك ئوق؛ يەنە بىرى، بوتۇلكىسىمان ئوق.

نورمال شەكىلللىك ئوقنىڭ ئۇچىدا قارا ھەم يېشىل رەڭ بولىدۇ ياكى ئاق رەڭ بولىدۇ. ئىتتىرگۈچى ماددىسى ئادەتتىكى ئوق ئىتتىرگۈچى ماددىسىنىڭ ئۇچتىن بىرىگە توغرا كېلىدۇ. رەڭگى سۇس يېشىل، دانىلىرى ئاددىي ئوق ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭكىدىن چوڭراق، كۆيۈشى تېزراق بولىدۇ. چۈنكى بۇ ئارقىلىق ئوق ئېتىلغاندا ھاسىل بولغان گاز بېسىمى ئاز بولىدۇ، ئاۋاز پەسەيتكۈچى رېزىنكە بۇزۇلمايدۇ ھەم ئاۋازمۇ يۇقىرى بولمايدۇ. ئوقبېشى ئادەتتىكىگە قارىغاندا ئۇزۇنراق بولىدۇ، ئاليۇمىن قېلىنراق بولىدۇ. بۇ ئاۋاز پەسەيتكۈچ رېزىنكىنى قوغداش ئۈچۈندۇر. بۇ ئوقنى يېقىن مۇساپىدىن تۈيدۇرماي ئېتىشقا بولىدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئوقبېشى پۈتۈنلەي قوغۇشۇن بىلەن تولدۇرۇلغان بولىدۇ.

ئاپتومات كالاشنىكوفنىڭ ئاۋازسىز ئوق ئۆلچىمى:

1. ئوق ئۆلچىمى: 39×7.62 مىللىمېتىر
2. ئوقبېشى ئېغىرلىقى: 12.4 گرام
3. ئىتتىرگۈچى ماددا ئېغىرلىقى: 0.5 گرام
4. ئوقنىڭ ئومۇمىي ئېغىرلىقى: 19.7 گرام
5. ئوقبېشىنىڭ ئۇزۇنلۇقى: 33.5 مىللىمېتىر



بوتۇلكىسىمان ئوق: $SP.4$ ـ 7.62 مىللىمېتىر

بۇنىڭ ئوقبېشى مىشەك ئىچىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان. شۇڭا بوتۇلكىغىلا ئوخشايدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئوقبېشى مىشەك ئىچىدىكى پورشىنىنىڭ ئىتتىرىشى بىلەن چىقىدۇ. پورشىن مىلتىق دورىسى كۆيگەندە ھەرىكەتلىنىدۇ. ئوقبېشىدا پولات پارچىسى بار. 25 مېتىردا ئوق ئۆتمەس جىلىتكىنىڭ 2ـ قەۋىتىنى تېشىۋېتىدۇ. 30 مېتىردا 5 مىللىمېتىرلىق پولات تاختاينى تېشىۋېتىدۇ. $PCC$ دا ئاتقاندا بۇ ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 200 مېتىر/سېكۇنت. ئاتقاندا ئاۋازى كۈچلۈك چىقمايدۇ. شۇڭا بۇ ھەم ئاۋازسىزنىڭ ئوقى ھېسابلىنىدۇ.

بۇ ئوقنىڭ تاپانچا، ئاپتومات قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدىغان ھەر خىل تۈرلىرى بار.







4. ئوتىياققۇچى ئوق: ئوقبېشى قىزىل بولىدۇ. ئالىيۇمىنىنىڭ ئىچىدىكى قوغۇشۇننىڭ كەينىدە ئوتىياققۇچى ماددا بولىدۇ. بۇ كۆيگۈچى ماددىلارغا ئوت تۇتاشتۇرۇپ بېرىدۇ.



5. تەشكۈچى ئوق: ئوقبېشى قارا بولىدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئۇچىدىكى تۆمۈر قاتتىق تاۋلانغان بولۇپ ئادەتتىكى ئوقتىن بىر قەدەر ئېغىر بولىدۇ. بۇ ئوق ماشىنا ۋە قۇلۇپلارنى چېقىش قاتارلىق ئىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئۇچى قاتتىق بولغانلىقتىن ئوقنەيچىنى ئۇپرىتىدۇ.



6. تېشىپ ئوتىياققۇچى ئوق: ئوقبېشى قارا ئاندىن قىزىل بولىدۇ. ئوقبېشىدا قاتتىق تاۋلانغان تۆمۈر بولۇپ، ئۇنىڭ ئاقىسىغا ئوتىياققۇچى ماددا ئورۇنلاشتۇرۇلغان.



7. مەشىق ئوقى: ئاپتوماتلارنىڭ مەشىق ئوقى ئىككى خىل بولىدۇ. بىرىنىڭ ئوقبېشى يوق بولۇپ، مەشەك ئۇچى سەل ئۇزۇن ۋە پۈكۈلگەن سىرلانغان بولىدۇ. يەنە بىرىنىڭ ئوقبېشى پىلاستىك بولۇپ، ئاق رەڭلىك بولىدۇ.

ئوقبېشىسىز مەشىق ئوقىنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 4.8 سانتىمېتىر

ئومۇمىي ئېغىرلىقى: 8 گرام

پىكالارنىڭ مەشىق ئوقى ھەم ئىككى خىل بولىدۇ: نورمال باشلىق مەشىق ئوقىنىڭ ئوقبېشىنىڭ تېگى مىجىلغان بولىدۇ.





رەسىمدە كۆرسىتىلگىنى ئوقبېشى يوق مەشىق ئوقىنى پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئېتىش ئۈچۈن ئاپتوماتىنىڭ ئوقنەيچە ئۈچىغا سەپلىنىدىغان قۇرۇلما. ئەگەر بۇ قۇرۇلما بولمىغاندا ئوقبېشى يوق مەشىق ئوقى ئېتىلغاندا ھاسىل بولغان ئوتلۇق گاز بېسىمى قورالنى قايتا قۇرۇشقا يېتەرلىك بولمايدۇ. قولمىز بىلەن يەنە بىر قېتىم قۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ قۇرۇلمىنىڭ پرىنسىپى: ئوقنەيچە ئېغىزىنى كىچىكلىتىش ئارقىلىق ھاسىل بولغان ئوتلۇق گازنى قىسىپ قورالنى قايتا قۇرۇشقا خىزمەت قىلدۇرۇش.

بۇ قۇرۇلمىنىڭ ئاپتوماتقا ئىشلىتىلىدىغىنىنىڭ گاز چىقىش تۆشۈكىنىڭ دىئامېتىرى: 4.2 مىللىمېتىر، پىكانىڭ سەل چوڭراق بولىدۇ.



8. بەلگە ئوق: بەلگە ئوقلارنى ئاتىدىغان مەخسۇس تاپانچا بار. (ئادەتتىكى قوراللاردا ئېتىلىدىغان بەلگە ئوقلارمۇ بار) بۇ خىلدىكى ئوقلار ئېتىلغاندا ھەر خىل رەڭدىكى ئىزلارنى چىقىرىدىغان بولۇپ، ھۇجۇم بۇيرۇقى، چېكىنىش بۇيرۇقى ۋە باشقا مەقسەتلەرنى ئىپادىلەيدۇ.



9. پارتلايدىغان ئوق: بۇ ئوقلار نىشانغا تەگكەندىن كېيىن پارتلايدىغان ۋە مەلۇم مۇساپىدە ئۆزى پارتلايدىغان دەپ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. ئوقبېشىدا كاپسۇل بولىدۇ.



10. ئوتقويغۇچى ئوق: بۇ خىل ئوق ئادەتتىكى قورال ـ ياراقلار ئىچىدە پەقەت $RPG-7$ دىلا بار. بۇ خىل ئوقلارنىڭ ئوقبېشىنىڭ ئىچىدە كۆيگۈچى ماددا بولۇپ، ئوقبېشىدا كۆيىدىغان ماددا بار.رەسىمدە $RPG-7$ نىڭ ئوقبېشى دىئامېتىرى 105 مىللىمېتىرلىق ئوتقويغۇچى ئوقى TBG – 7G.



11. يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتكۈچى ئوق: بۇ 39 ×5.45 مىللىمېتىر ئۆلچىمىدىكى $AK-74$ نىڭ ئوقى بولۇپ بەدەنگە كىرگەندىن كېيىن يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى ـ ئوقبېشىنىڭ ئۈچى كاۋاك بولۇپ ئۇ نىشانغا ئازراق ئىچكىرلەپ كىرگەندىن كېيىن ئېگىلىپ يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتىپ باشقا تەرەپكە قاراپ ماڭىدۇ.







تۆۋەندە ئادەتتىكى $AK$ نىڭ ئوقىنىڭ ئاددىي تۈزۈلىشى ھەمدە مىشەك تېگىدىكى نومۇرلارنىڭ مەنىسى بېرىلدى:




ئۆچۈرلار:

ئۇرۇسنىڭ ئوقى: ئوق پىستانىنىڭ ئەتراپىدا ۋە ئوقبېشى مىشەككە سىلىنغان ئورۇندا قىزىل رەڭ بار. بەزى ئەسكىري ئوقلارنىڭ يېشىل رەڭلىكتۇر.

خىتايدا ياسالغان ئوقلارنىڭ ئوقبېشىدىكى ئىشارەت بەلگىلىرى: خىتايدا 1967 ـ يىلىدىن بۇرۇن ئاددىي ئوققا ئاق رەڭ بىلەن ئىشارەت بەلگىسى بېرىلگەن بولۇپ، شۇ تارىختىن كېيىن رەڭسىز يەنى بەلگىسىز ياسالدى. 1967 ـ يىلىدىن بۇرۇن كۆيدۈرگۈچى ۋە تەشكۈچى ئوققا ئۈستى تەرەپ قارا، ئاستى تەرەپ قىزىل رەڭ بىلەن بەلگە بېرىلگەن بولۇپ، شۇ تارىختىن كېيىن قارا رەڭ بىلەن ئىشارەت بەلگىسى بېرىلدى.

يۇگوسلاۋىيىدە ياسالغان ئوقلار: ئۇرۇسنىڭ ئوقلىرىغا ئوخشاش بولۇپ، پەقەت مۇساپە ئۆلچەيدىغان ئوققا ئۈستى تەرەپكە كۆك رەڭ، ئاستى تەرەپكە ئاق رەڭ؛ كۆيدۈرگۈچى ۋە تەشكۈچى ئوققا سېرىق رەڭ بىلەن بەلگە بېرىلگەن.

پاكىستان ئوقى: پىستانىڭ ئەتراپىدا قارا رەڭ بار.

گېرمانىيىنىڭ ئوقى: ئوقنىڭ مىشىكى كۈلرەڭ.

مىسىرنىڭ ئوقى: ئوقبېشى مىشەككە سىلىنغان ئورۇندا توق سېرىق رەڭ بار، پىستاندا ئەرەبچە رەقەم بار.

ئۇرۇسنىڭ ئاز ئىسلىق مىلتىق دورىسى ـ % 40 ـ 20 كىچە پروكسىلىن، % 80 ـ 60 كىچە مىلتىق دورىسى قوشۇپ ياسالغان.

## 2. ئالاھىدە ئوقلار

1. يۇمشاق باشلىق ئوق: بۇ خىل ئوق ئۆز ئىچىدىن ئالتىگە بۆلىنىدۇ: 1> چۇقۇر باشلىق ئوق؛ 2> يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوق؛ 3> يېرىم يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوق؛ 4> مىجىلىدىغان نەيچىسىمان ئوق؛ 5> قاچىما باشلىق ئوق؛ 6> ئىچى كاۋاك ئوق قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.



بۇ تۈردىكى ئوقلار بەدەنگە تەگكەندە ئوقبېشى مىجىلىپ كېڭىيىدۇ، جاراھەتلەندۈرۈشى ئادەتتىكى ئوقلاردىن ئېغىر ۋە دائىرىسى چوڭ بولىدۇ. كۆپىنچە بەدەن ئىچىدە توختاپ قالىدۇ. تۆۋەندە بۇ ئوقلار بىلەن تونۇشۇپ ئۆتىمىز.

1> چۇقۇر باشلىق ئوق: ئوقبېشى تىلىنغان ۋە تىلىنمىغان دەپ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بۇ دۈشمەننى بىر پاي ئوق بىلەن ھەرىكەتتىن توختىتىپ قويىدىغان ئەڭ ئۈنۈملۈك ئوق تۈردۇر. قىسقا مۇساپىلەرگە ياخشى ئىشلەتكىلى بولىدۇ. نىشاننى پارچىلاش رولى چوڭ، تەگكەن ئورۇننى تىتىۋېتىدۇ، جاراھەت ئېغىرى چوڭ بولىدۇ.



2> يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوق: بۇ خىل ئوقنىڭ ئوقبېشى پۈتۈنلەي قوغۇشۇن بولۇپ، ئوق ئېتىلغاندىكى قىززىقلىق بىلەن نىشانغا تەگكەندە مىجىلىدۇ. نىشانغا بەك چوڭقۇر كىرمەيدۇ، ئەمما يارا ئېغىرى چوڭ بولىدۇ. بۇ ئوقنىڭ چۇقۇر باشلىقمۇ بار.



3> يېرىم يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوق: 1890 ـ يىللىرىنىڭ ئاخىرىدا ئەنگلىيىدە ئىشلىتىلگەن. ئوقبېشىنىڭ سىرتى ئاليۇمىن بىلەن قاپلانغان. ئوقبېشى ئىچىدىكى قوغۇشۇننىڭ ئۇچى ئاليۇمىن قاپتىن چىقىپ تۇرىدۇ. ئوقبېشىنىڭ ئۇچىدىكى قوغۇشۇن ئېچىلىپ تۇرغاچقا نىشانغا تەگكەندە كېڭىيىدۇ. بۇ ئوقنىڭ يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوقتىن پەرقى شۇكى بۇ خىل ئوق نىشانغا تېگىپ 2~3 سانتىمېتىردىن كېيىن مىجىلىپ ئىلگىرلەيدۇ. بۇ ئوقنىڭ چۇقۇر باشلىقمۇ بار.



تۆۋەندىكى ئادەم بەدىنىدىكى يۇمشاق ئەزالارنىڭ مودىلى سۈپىتىدە ياسالغان قاتتىق سوپۇن پارچىسىدا سىناق قىلىنغان يېرىم يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوقنىڭ ترايېكتورىيىسى:







4> مىجىلىدىغان نەيچىسىمان ئوق: رەسىمدىكىسى ئوقبېشى بولۇپ ئۇچى پىلاستىك، ئوتتۇرىسى كاۋاك، سىرتى ئالىيۇمىن ياكى مىستىن قاپلانغان. ئۇچىدىكى پىلاستىك ئوق نىشانغا بارغۇچە ئوقنىڭ ئېغىرلىق مەركىزىنى ساقلاش، هاۋانىڭ قارشىلىقىنى كىچىكلىتىش رولى بار. نىشانغا تەگكەندە مىجىلىدۇ، يارا ئېغىزى چوڭ بولىدۇ.



5> قاچما باشلىق ئوق: ئوقبېشى پىلاستىك، قوغۇشۇن ۋە سىرتقى قاپلىمىدىن تۈزۈلگەن. نىشانغا تەگكەندە ئۇچىدىكى پىلاستىك ئىچىگە كىرىپ كېتىپ، ئوق مىجىلىدۇ.



6> ئىچى كاۋاك ئوق: بۇ ئوق ئۈچ خىل بولىدۇ. بىرى، باش تەرىپى كاۋاك ئوق؛ بىرى، ئىككى تەرىپى كاۋاك ئوق؛ يەنە بىرى، باشتىن ئاخىر كاۋاك ئوقتىن ئىبارەت. بۇ خىل ئوقلار نىشانغا تەگكەندە مىجىلىدۇ ۋە قالايمىقان ھەرىكەت قىلىپ، جاراھەتنى چوڭ قىلىدۇ.



2. يالىڭاچ پولات باشلىق ئوق (بۆلۈنىدىغان ئوق): ئوقبېشى پولاتتىن بولۇپ، نىشانغا تەگكەندىن كېيىن بۆلۈنىدۇ. بۆلۈنگەن ئوقباشلىرى نىشان ئىچىدە ھەر تەرەپكە ھەرىكەت قىلىدۇ.





تۆۋەندىكىسى ئادەم بەدىنىدىكى يۇمشاق ئەزالارنىڭ مودىلى سۈپىتىدە ياسالغان قاتتىق سوپۇن پارچىسىغا يېقىندىن سىناق قىلىنغان يالىڭاچ پولات باشلىق ئوقنىڭ ترايېكتورىيىسى:





تۆۋەندىكىسى 300 مېتىردىن ئېتىلغىنى. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، يىراقراق مۇساپىدىن ئېتىلسا ئوقىبېشى بۆلۈنمەسلىكى مۇمكىن.



تۆۋەندىكىسى يالىڭاچ پولات باشلىق ئوقنىڭ يان تەرىپى بىرەر نەرسىگە سۈرۈلۈپ چاچراپ تەگكىنى (يەنى قاڭقىغان ئوق)، بۇ يېرىم يالىڭاچ قوغۇشۇن باشلىق ئوقنىڭ ترايېكتورىيىسىگە ئوخشاپ كېتىدۇ. كىچىك يۇمىلاق ئوقىبېشى سۈرۈلگەن جىسىم.



3. كېسىك باشلىق ئوق: پۈتۈن كېسىلگەن ۋە يېرىم كېسىلگەن كېسىك باشلىق ئوقتىن ئىبارەت ئىككىگە بۆلىنىدۇ. پۈتۈن كېسىلگەن كېسىك باشلىق ئوق نىشانغا تەگكەندە زەربىسى كۈچلۈك بولىدۇ، يارا ئېغىزى ئالاھىدە چوڭ بولىدۇ ياكى تەگكەن ئورۇندىن ئۆزۈپ تاشلايدۇ. قىسقا مۇساپىدىن ئۈنۈمى كۆرنەرلىك بولىدۇ. يېرىم كېسىلگەن كېسىك باشلىق ئوقنىڭ رولىمۇ ئاساسەن ئوخشاش بولۇپ، پۈتۈن كېسىلگەن كېسىك باشلىق ئوقتىن يىراقراق مۇساپىلەرگە ھەم ئىشلىتىشكە بولىدۇ.



4. مىخلىق ئوق: ئوقىبېشى قوغۇشۇن ۋە پولات مىختىن ياسالغان بولۇپ، ئۈچ تەرىپىدە ئازراق كاۋاك بار. نىشانغا تەگكەندە قوغۇشۇن مىجىلىدۇ، پولات مىخ يەنىمۇ ئىلگىرلەپ زەخمى قىلىدۇ.







## 3. چاچما ئوقلار

1. ئۇششاق چاچمىلىق ئوق: قاپ ئىچىدىكى چاچمىلىرى كىچىك بولۇپ، ھەر بىرى 0.5 گىرام ئەتراپىدا كېلىدۇ. يەنى ۋېلىسىپىتنىڭ پىدالىنىڭ شارچىسى بىلەن ئاساسەن ئوخشاش.



2. چوڭ چاچمىلىق ئوق: قاپ ئىچىدىكى چاچمىلىرى چوڭراق بولۇپ، ھەر بىرى 3~2 گىرام ئەتراپىدا كېلىدۇ. بۇنداق شارچىلارمۇ ئادەتتىكى تۇرمۇشتا كەڭرى ئۇچرايدۇ.



تۆۋەندە چاچما ئوقنىڭ ئاساسىي تۈزۈلىشى بېرىلدى:



1. پىستان 2. شارچە 3. پۈكلىمە 4. مىشەك (سىرتقى قاپ) 5. مىلتىق دورىسى

3. يەككە كاۋچۇك شارلىق ئوق: مىشەك ئىچىدە پەقەت بىرلا كاۋچۇك شارچە بولغان ئوقتۇر. باشقا جايلىرى ئۇششاق چاچمىلىق ئوق ۋە چوڭ چاچمىلىق ئوقنىڭ تۈزۈلۈشىگە ئوخشاش. كاۋچۇك شارنىڭ ئېغىرلىقى 3 گىرام ئەتراپىدا بولۇپ، زاۋۇتتا ياسالغانلىرىنىڭ تېزلىكى 500 مېتىر/سېكۇنت ئەتراپىدا بولىدۇ. بۇ ئوقنىڭ جاراھەتلەندۈرۈشى چوڭقۇر ئەمەس، لېكىن يارا ئېغىزى چوڭ بولىدۇ. تىرىك تۇتۇش ئۈچۈن قولايلىقلارنى ھازىرلىغان.



4. يەككە پولات شارلىق ئوق: مىشەك ئىچىدە پەقەت بىرلا پولات شارچە بولغان ئوقتۇر. باشقا جايلىرى ئۇششاق چاچمىلىق ئوق ۋە چوڭ چاچمىلىق ئوقنىڭ تۈزۈلۈشىگە ئوخشاش. پولات شارنىڭ ئېغىرلىقى 25~20 گىرام ئەتراپىدا



بولۇپ، زاۋۇتتا ياسالغانلىرىنىڭ تېزلىكى 190 مېتىر/سېكۇنت ئەتراپىدا بولىدۇ. بۇ ئوق بەدەنگە ئېچكىرلەپ كىرىدۇ ھەمدە يارا ئېغىزى ئەتراپىنى چوڭ يارىلاندۇرىدۇ.



5. يەككە قىرلىق قوغۇشۇن باشلىق ئوق: ئوقبېشى 12 قىرلىق قوغۇشۇندىن تۈزۈلگەن بولۇپ، ئېغىرلىقى 40 گرام ئەتراپىدا، تېزلىكى 380 مېتىر/سېكۇنت ئەتراپىدا. 130 مېتىرغىچە نورمال قوراللاردەك ئۈنۈملۈك ئىشلەتكىلى بولىدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئۈنۈمى ئالاھىدە بولۇپ، نىشاننى بىر پاي ئوق بىلەن بىر تەرەپ قىلىش مەقسىتىگە يەتكىلى بولىدۇ.





6. چاچما باشلىق ئوق: بۇ خىل ئوقنىڭ ئوقبېشى ئىچىدە چاچمىلار بولۇپ، ئۇچى تەرىپى پىلاستىك، باشقا جايلىرى نېپىز مېتالدىن تۈزۈلگەن. ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن چاچمىلار چېچىلىپ نىشانغا تېگىدۇ. كۆپ ئورۇننى جاراھەت قىلىدۇ. ئۆلتۈرۈش ئۈنۈمى بەك چوڭ.





تۆۋەندىكىسى بۇ خىل ئوقنىڭ ئادەم بەدىنىدىكى يارا ئىزى:



چاچما ئوقلار: تېزلىكى تېز ياكى ئاستا بولسۇن، ئېغىر ياكى يېنىك بولسۇن ئاساسلىقى يارا ئېغىزى ئەتراپىنى چوڭقۇراق جاراھەتلەندۈرىدۇ.





ھەر خىل چاچما ئوقلار




**4. بومبا ئاتارنىڭ ئوقلىرى**

بومبا ئاتارنىڭ ئوقلىرى 10 ـ بابتا تونۇشتۇرۇلىدۇ.

**5. يايلىق قوراللارنىڭ ئوقلىرى**

يايلىق قوراللارنىڭ ئوقلىرى 9 ـ بابتا تونۇشتۇرۇلىدۇ.








# 1 ـ باب    قورال ئېتىشنىڭ قائىدىلىرى

## 1. ئىچكى باللىستىكىنىڭ مەلۇماتى

باللىستىكا دېگىنىمىز ـ ھەر خىل چوڭ ـ كىچىك ئوق، بومبا، سىنارىيادلارنىڭ ئۇچۇش يولىنىڭ ھەركەت قانۇنىيىتىنى تەتقىق قىلىدىغان پەن.

ئىچكى باللىستىكا دېگىنىمىز ـ ھەر قانداق بىر ئوقنىڭ مىلتىق ياكى زەمبىرەك ئىچىدىكى ھەركەت قانۇنىيىتىنى تەتقىق قىلىدۇ.

ئوق ئاتقاندا ئاۋۋال يىڭنە پىستانغا قاتتىق ئۇرۇلىدۇ. پىستان پارتلاپ ئىتتىرگۈچى ماددىغا ئوت ياقىدۇ. (ئىتتىرگۈچى ماددا كىچىك ئوقلارنىڭ بىرلا قىسىم، چوڭراق ئوقلارنىڭ ئىككى قىسىملىق بولىدۇ. بىرىنچىسى، ئوتياققۇچى ماددا، بۇنىڭ مىقدارى ئاز بولىدۇ. ئىككىنچىسى، كۆيگۈچى ئاساسلىق ماددا، بۇنىڭ مىقدارى كۆپ بولىدۇ.) ئۇ مىقدارى پەۋقۇلئاددە كۆپ بولغان ئوتلۇق گاز پەيدا قىلىدۇ. ئۇ گاز ناھايىتى چوڭ بېسىم بىلەن مىشەكنىڭ ئىچكى يۈزىنىڭ ۋاستىسىدە ئوق بېشىنىڭ ئارقىسىغا ۋە مىشەك چىڭ قىسىلىپ تۇرغان ئوقنەيچىسىنىڭ ئىچكى يۈزىگە قاتتىق ئۇرۇلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقبېشى مىشەككە قىسىلغان جايدىن ئاجراپ چىقىپ، ئوقنەيچىنىڭ ئىچىدىكى ئايلانما سىزىقلار ئارقىسىغا بېسىم بىلەن قىسىلىپ كىرىدۇ. مىشەك كېڭىيىپ ئوقنەيچىنىڭ كەينىدىن چىقىپ كېتىدىغان گازنى پۈتۈنلەي توسۇۋالىدۇ. مىشەكنىڭ ئىچىدە كۆيۈشكە ئۈلگۈرمىگەن قالدۇق ئىتتىرگۈچى ماددا ئوقنەيچىنىڭ ئىچىدە ھاۋا بىلەن ئۇچرىشىپ مۇكەممەل ئوتلۇق گازغا ئايلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئوقبېشىنىڭ سۈرئىتى تېخىمۇ ئاشىدۇ ۋە ئوقبېشى ئايلانما سىزىقلاردىن كېيىن پىرقىراپ ئېتىلىپ چىقىدۇ. ئۇنىڭغا ئەگىشىپ سۈرۈپ كەلگەن يۇقىرى بېسىملىق ئوتلۇق گاز ئوقنەيچىنىڭ ئۇچىدىن چىقىپلا ھاۋاغا ئۇرۇلۇپ «پاڭ» قىلغان ئاۋازنى چىقىرىدۇ. بۇ سىلكىنىش ۋە گاز قايتۇرۇش نەيچىسىدىن ئارقىغا قايتقان گازنىڭ بېسىمى بىلەن مىشەك ئوقنەيچىدىن ئايرىلىدۇ. پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك گاز نەيچىلىك قوراللاردا، پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك گاز نەيچىسىز قوراللاردا، قارا مىلتىقلاردا ئوقنەيچە ئۇچىدا ھاسىل بولغان گاز ۋە ھاۋانىڭ ئۇرۇلۇشىدىن شەكىللەنگەن سىلكىنىش بىلەن مىشەك ئوقنەيچىدىن ئايرىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا گاز مىشەكنىڭ ئىچىدىن تۈۋگە ئۇرىدۇ. بۇ ۋاقىتتا مىشەكتىكى ھەر قايسى ماددىلارنىڭ بىراقلا ئوت ئېلىشى، ئەگەر گاز قايتۇرۇش نەيچىسى بولسا، ئوتلۇق گازنىڭ گاز نەيچىسىدىن ئارقىغا قايتىشى؛ گاز قايتۇرۇش نەيچىسى بولمىسا، ئېتىلىپ چىققان گازنىڭ ئوقنەيچە ئېغىزىدا ھاۋاغا ئۇرۇلۇشى سەۋەبىدىن قورالدا ئارقىغا بولغان سىلكىنىش پەيدا بولىدۇ.




ئوتلۇق گازنىڭ بېسىم بىلەن قىسىلىپ مېڭىشى ۋە ئوقبېشىنىڭ قىسىلىپ سۈرۈلۈپ مېڭىشى بىلەن ئوقنەيچە قىزىيدۇ. ئوق ئېتىلماسلىق ئىككى نەرسىگە ـ ئوق ۋە قورالغا باغلىق.

ئوققا باغلىق بولغان سەۋەب ئامىللىرى:

1. ئوق كىر، ئېزىلگەن بولغاچ، ئوقنەيچىگە تولۇق چۈشمەيدۇ ياكى ئاۋۋالقى ئوق مىشىكى ئوقنەيچىدە قېلىپ قالىدۇ. (ئوق كىر ياكى ئوق گىرۋىكى چىرىگەن بولغاچ)

2. پىستان ياكى ئىتتىرگۈچى ماددا نەم.

3. ئوق ئالماش (بىر ئۆلچەمدىكى قورالنىڭ ئوقى يەنە بىر ئۆلچەمدىكى قورالنىڭ ئوقىغا ئالمىشىپ قالغان بولسا).





قورالغا باغلىق بولغان سەۋەب ئاملى:

1. يېڭنە سۇنغان ياكى قىسقارغان بولسا.

2. قورال كىر، بولۇپمۇ ئوقنەيچە كىرلەشكەن بولسا.

3. تىرناق ئۇپرىغان بولسا.

4. قايتا ئوق ئالمىغان ئەھۋالدا.

5. بىر يېرى سۇنغان بولسا.

ئوقنىڭ كېچىكىپ چىقىشى ئىككى نەرسىگە باغلىق ـ پىستان ماددىسى ياكى ئىتتىرگۈچى ماددا نەم تارتقان. بۇ ۋاقىتتا ئوق سەل كېچىكىپ چىقىشى مۇمكىن. شۇڭا ئوق ئېتىلماي قالسا سەل كۈتىشىمىز، بولۇپمۇ AGS قا ئوخشىغان چوڭ ئوقنەيچىلىك قوراللاردا بىر مىنۇت توشماي تۇرۇپ قورغۇنى تارتماسلىقىمىز لازىم.

ئوق ئېتىلىشتىن هاسىل بولغان گاز قورالنىڭ قايتا ئىشلىشى ئۈچۈن تەقرىبەن %25 ~ %35 گىچە، قوشۇمچە سەرپىيات ئۈچۈن تەخمىنەن %15 ~ %25 گىچە (مەسىلەن: ئوقنىڭ ئوقنەيچىگە سۈرۈكىلىشى، ئوقنەيچىنى، مىشەكنى، ئوقبېشىنى قىزىتىشى، چالا كۆيگەن ئىتتىرگۈچى ماددىنى تولۇق كۆيدۈرۈشى، مىشەك ئىچىگە ئۇرىدىغان ئارقا كۈچ)، ئوقبېشىنى سۈرۈپ ئوقنەيچىدىن چىقىرىش ئۈچۈن تەخمىنەن %40 گىچە ئىش ئىشلەيدۇ. (بۇ ئوقنەيچىدىن چىقىپلا تارقاپ كېتىدىغان گاز). ئوق ئېتىلىش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىت 0.001 سېكۇنتتىن 0.06 سېكۇنتقىچە بولىدۇ.

ئوقنىڭ ئېتىلىپ چىقىشىدىكى تۆت باسقۇچ

1. ئوق ئېتىلغان باسقۇچ

2. ئاساسىي باسقۇچ يەنى ئوق ئېتىلىپ پىرقىرىما ھەرىكەتكە كىرگەن باسقۇچ

3. قالدۇق ئىتتىرگۈچى ماددا كۆيۈپ تۈگەيدىغان باسقۇچ

4. ئوقبېشى ۋە گاز ئوقنەيچىدىن ئېتىلىپ چىقىدىغان باسقۇچ.

1. ئوق ئېتىلغان باسقۇچ ـ بۇ باسقۇچتا پىستان ئۇرۇلۇپ ئىتتىرگۈچى ماددا ئوت ئېلىپ، ئوقبېشى مىشەكتىن ئاجراپ، ئوقنەيچىنىڭ ئايلانما سىزىقلىرىغا قەدەر يېتىپ كېلىدۇ. بۇ ۋاقىتتىكى ئوقنەيچىنىڭ ئىچىدىكى بېسىم ئاجىز بېسىم دېيىلىدۇ. ئوقبېشىنىڭ ئېغىرلىقى ۋە ئۇنىڭ قاتتىقلىق دەرىجىسىگە قاراپ ئوقنەيچىنىڭ ھەر بىر كۋادرات سانتىمېتىر يېرىگە 250 ~ 500 كىلوگرامغىچە بېسىم كېلىدۇ. مەسىلەن: 1943 ـ يىلى ياسالغان ئوق بېرىدىغان ئاجىز بېسىم تەخمىنەن 300 كىلوگرام/كۋادرات سانتىمېتىر بولغان.

ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ بارغانسېرى كۆچىيىپ، ئوقبېشى ئوقنەيچىنىڭ ئىچىدىكى ئايلانما سىزىقلارغا قىسىلىپ ئۇرۇلۇپ، ئوقبېشىنىڭ پىرقىرىما ھەرىكىتى باشلىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىككىنچى باسقۇچ باشلىنىدۇ.






ئوق ئېتىلىپ چىقىشىنىڭ باسقۇچلىرى:

Vm - ئوق تېزلىكى ئەڭ كۆچەيگەن ۋاقىت

Po - ئاجىز بېسىم

Pm - كۆچلۈك بېسىم

Pk ۋە Vk - گاز بېسىمى ۋە ئوقنىڭ تېزلىكى، ئىتتىرگۈچى ماددا تۈگەۋاتقان پەيتتىكى

Pd ۋە Vd - گاز بېسىمى ۋە تېزلىكتىكى ئوقبېشىنىڭ ئوقنەيچىدىن ئۇچۇپ چىقىۋاتقان پەيت

$P_{ATM}$ - گاز بېسىمى تارقاپ ئۆلىشىدىغان ۋاقىت

2- باسقۇچ: بۇ باسقۇچتا گازنىڭ ھەجىمى بىرىنچى باسقۇچتىكىدىن خېلىلا چوڭىيىدۇ، مىشەكنىڭ ئوقبېشى بىلەن بولغان ئارىلىقنىڭ يوغىنىشى بىلەن بېسىم ئاشىدۇ. مەسىلەن: 1943-يىلى ياسالغان ئوق ئوقنەيچىنىڭ ھەر كۋادرات سانتىمېتىر يېرىگە بېرىدىغان بېسىمى 2800 كىلوگرام. مىلتىق ئوقىنىڭ ھەر كۋادرات سانتىمېتىر يېرىگە بېرىدىغان بېسىمى 2900 كىلوگرام. بۇ ۋاقىتتىكى بېسىم - كۆچلۈك بېسىم دېيىلىدۇ. بۇ بېسىم ئوقبېشى ئوقنەيچىسىدە 4~6 سانتىمېتىرغىچە ماڭغاندىن كېيىن يۇقىرى چەككە كېتىدۇ. ئاندىن بېسىم ئاجىزلاپ ئاخىرقى باسقۇچقا كىرگەندە ئاۋۋالقى بېسىمىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمى قالىدۇ. ئوقبېشى تېزلىكى توختىماي ئاشىدۇ. باسقۇچنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە تۆتتىن ئۈچكە يېتىدۇ.

3- باسقۇچ: قالدۇق ئىتتىرگۈچى ماددا كۆيۈپ تۈگىگەندىن تاكى ئوقبېشى ئوقنەيچىدىن چىقىپ كەتكۈچە داۋاملىشىدۇ. يېڭى گاز ئاساسەن پەيدا بولمايدۇ. ئەسلى بار گازنىڭ شىددەتلىك كېڭىيىشى بىلەن ئوقبېشى تېخىمۇ تېز ئۇچىدۇ. بېسىم ئاساسەن ئاخىرلىشىپ ئوقنەيچىنىڭ ئېغىزىغا كەلگەندە ئاخىرقى چەككە يېتىدۇ. بۇ بېسىم - ئوقنەيچە ئېغىز بېسىمى دېيىلىدۇ. بۇ بېسىم قورالنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ھەر خىل بولىدۇ. ئومۇمىي جەھەتتە 300~900 كىلوگرام ھەر كۋادرات سانتىمېتىر بولىدۇ. ئوقنەيچىنىڭ يۇزىگە چۈشىدىغان بېسىم. مەسىلەن: SKS نىڭ 390 كىلوگرام ھەر كۋادرات سانتىمېتىر؛ SGM نىڭ 570 كىلوگرام ھەر كۋادرات سانتىمېتىر. ئۈچىنچى باسقۇچ ۋە ئوقنەيچە ئېغىز بېسىمى قىسقا ئوقنەيچىلىك قوراللاردا (مەسىلەن: تاپانچىلاردا) بولمايدۇ. چۈنكى بۇ قوراللاردا ئىتتىرگۈچى ماددا تولۇق كۆيۈپ بولالمايدۇ.

4- باسقۇچ: بۇ باسقۇچ ئوقبېشى مىشەكتىن ئۇچۇپ چىققاندىن تاكى ئىتتىرگۈچى گازنىڭ تەسىرى ئوقبېشىغا نىسبەتەن تۈگىگەن ۋاقىتقىچە داۋاملىشىدۇ. ئەڭ ئاخىرى گاز بېسىمى نۆلگە تەڭ بولىدۇ (يەنى ھاۋاغا تارقاپ كېتىپ گاز بېسىمى نۆللىشىپ كېتىدۇ). ئوقنىڭ تېزلىكى ئەڭ يۇقىرى چەككە يېتىدۇ (1200 ~ 2000 مېتىر/سېكۇنتقىچە). قوراللارنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ، بۇ ۋاقىتتا ئوقنەيچىدىكى گاز ئوقبېشىنى سىلكىپ، ئىتتىرىپ تېخىمۇ چوڭ بىر تېزلىككە ئىگە قىلغان بولىدۇ.





ئوقپىشىنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى

ئوقپىشىنىڭ تېزلىكى ئوقپىشى مەشىكتىن ئاجراش بىلەن باشلىنىدۇ. ئايلانما سىزىقلىق ئوقنەيچىلىك قوراللاردا گاز بېسىمى چوڭايسا ئوقنىڭ تېزلىكى ئاشىدۇ. سىرتقى تەسىرنىڭ ئەكس تەسىر كۈچى ئاجىزلايدۇ.

ئوقنىڭ تېزلىكى يەنە ئوقنەيچىنىڭ ئۇزۇنلۇقىغىمۇ باغلىق بولىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا ئوقپىشىنىڭ ئېغىر بولۇشى (AGS نىڭ پۇتون يايسىمان ئېتىلىشى بۇنىڭ ئەكسىچە) گاز تېمپېراتۇرىسىنىڭ يۇقىرى بولۇشى، كۆيۈشىنىڭ تېز بولۇشى، ئېتترگۈچى ماددىنىڭ دانلىق بولۇشى، نەملىك پىرسەنتىنىڭ تۆۋەن بولۇشى شۇنداقلا ئۇنىڭ زىچلىقىنىڭ چوڭ بولۇشى ئوق تېزلىكىدە مۇھىم رول ئوينايدۇ.

ئوقنەيچە قانچىدىن قانچە ئۇزۇن بولسا ئېتترگۈچى گازنىڭ ئوقپىشىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى شۇنچە ئۇزۇن بولىدۇ. بۇ تېزلىككە تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ئوقنەيچە قانچە ئۇزۇن، ئېتترگۈچى ماددا قانچە كۆپ بولسا ئوقپىشىنىڭ تېزلىكى شۇنچە چوڭ بولۇپ، ئوقپىشىنىڭ ئېغىرلىقى (يەنى يەرشارىنىڭ تارتىش كۈچى) كەملەپ يەڭگىللىشىدۇ.

ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى، ئېتترگۈچى ماددىنىڭ مىقدارى ۋە ئوقپىشىنىڭ ئېغىر ياكى چوڭ بولۇشى ئەلۋەتتە بىر-بىرىگە ماسلىشىشى لازىم. ئوقپىشى تېز ئۇچسا ئەلۋەتتە يىراققا بارىدۇ.

ئوقنەيچە دىئامېتىرىمۇ ئوقپىشىنىڭ سۈرئىتىگە ئالاھىدە تەسىر قىلىدۇ. ئەگەر ئۆلچەمدىن چوڭ بولسا پەيدا بولىدىغان گاز بېسىمى كىچىك بولىدۇ. ئەكسىچە بولسا بېسىم نەيچىنى بۇزىدۇ. ئوقپىشى مەشەك ئىچىگە بەك چوڭقۇر پاتتۇرۇلۇپ ئېتترگۈچى ماددا قىسىلغان بولسا ماددىنىڭ پارتلاپ ئوقنەيچىنى بۇزۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بۇنداق ئوقلارنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. شۇڭا ئوقپىشى ئۇزۇن ئوقلاردا (مەسىلەن: ئاۋازسىزنىڭ ئوقلىرىغا ئوخشاش) ئېتترگۈچى ماددا يۇمشاق ۋە ئاز بولىدۇ.

قوراللىنىڭ ئاتقاندىكى ئارقىغا سىلكىشىنى كىچىكلىتىش ئۇچۇن ئوق بىلەن قوراللىنىڭ ھەجىمىنى ئىمكان بولسا كۆپرەك پەرقلىق قىلىش لازىم. ئەلۋەتتە قورالنى يوغىنىتىپ ئوقنى كىچىكلىتىشنىڭ چەكلىمىسى بار.

قوراللىنىڭ ئارقىغا سىلكىنىشى قوللارغا ۋە قوراللىنىڭ ھەرقايسى ئەزالىرىغا تەقسىم بولغاندىن سىرت، قالغىنى قونداقىنىڭ ۋاستىسىدا مۈرىگە كېلىدۇ. باشقا شەكىلدە ئاتساق، قوراللىنىڭ ۋە بەدەننىڭ ھەر قايسى جايلىرىغا تەقسىم بولۇپ كېتىدۇ. (مەسىلەن: قولتۇققا قىسىپ ئاتقاندا قورال كىر بولسا ۋە قائىدىلىك تۇتۇلمىسىمۇ ئارقىغا سىلكىشى چوڭ بولىدۇ. ئاپتومات تىپىدىكى ھەرخىل قوراللار نورمال ھالەتتە ئوڭ ئۈستى تەرەپكە سىلكىيدۇ. قوراللىنىڭ ئوقنەيچىسىگە ئورنىتىلغان ياردەمچى قۇرۇلما بۇنى سەل ئۆزگەرتىرىدۇ. مەسىلەن: كالاشنىكوف AKM ئۇچىدىكى پۇچۇق قۇرۇلما ئوقنەيچىدىن چىققان گازنىڭ ياردىمىدە قورالنى سول تەرەپ پەسكە ئېتترىدۇ-دە، قوراللىنىڭ سىلكىنىشى پەسىيىپ تۇراقلىشىدۇ. پىكا قاتارلىق بەزى قوراللارنىڭ گاز قايتۇرۇش نەيچىسى شۇ سەۋەبتىن ئوقنەيچىنىڭ تۆۋىنىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان.

مۇرىلىك تانكائاتارغا ئوخشاش قوراللار ئۆزىنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان تەپكىلىك قوراللارغا كىرىدۇ. ئۇ قوراللارنى ئاتقاندا گازنىڭ يېرىمى ئارقىدىن چىقىپ تەپمە كۈچ ھاسىل قىلىدۇ. قالغان يېرىمى ئوقنى ئۇچۇرىدۇ.

ئىككىنچى تەپمە كۈچ ئوقتىكى ئېتترگۈچى ماددىدىن شەكىللەنگەن ئوتلۇق گازنىڭ گاز چىقىش ئېغىزىدىن ئېتىلىپ چىقىشى بىلەن پەيدا بولىدۇ.

بىرىنچى تەپمە كۈچ ئوقنىڭ ئېتىلىشىنى مەيدانغا كەلتۈرسە، ئىككىنچى تەپمە كۈچ ئوقنىڭ تېخىمۇ تېزلىشىپ ئۇچىشىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ.

ئىككىنچى تەپمە كۈچىنىڭ قۇۋۋىتىنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلايمىز.

$$\text{تەپمە كۈچىنىڭ قۇۋۋىتى} = \frac{0.1 \times w \times u \ (\text{تۇراقلىق سان})}{t}$$



W ـ كۆيۈپ ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ ماسسىسى (كىلوگرام)
u ـ ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ كۆيۈش تېزلىكى (مەسىلەن: SPG – 82 نىڭ ئوقىنىڭ <راكېت ئەنداز> 2000مېتىر/سېكۇنت )
t ـ گاز چىقىش ئېغىزىدىن چىقىۋاتقان گازنىڭ تېزلىكى

$$\frac{0.1 \times 0.2 \times 2000}{0.2} = 200\ (\text{كىلوگرام})$$

ئوق ئېتىلغان ۋاقىتتا تانكائاتارلارنىڭ ئارقىسىدىن چىقىدىغان گاز بېسىمى ئوقنەيچىلىك قورالل‌ارنىڭكىدىن 3~5 ھەسسىگىچە تۆۋەن بولىدۇ. سەۋەبى ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ ھەممىسى بىر قېتىمدىلا بىراقلا كۆيمەيدۇ.
تانكائاتار ئوقلىرىنىڭ ئىتتىرگۈچى ماددىسى پۈتۈنلەي كۆيۈپ تۈگەپ ئەڭ ئاخىرقى ئىتتىرگۈچى گازلار چىقىۋاتقان ۋاقىتتا ئوقنىڭ ئەڭ يۇقىرى تېزلىككە ئېرىشكەن ۋاقتى. شۇنىڭغىچە ئوقنىڭ تېزلىكى داۋاملىق ئېشىپ بارىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن تۆۋەنلەشكە باشلايدۇ.

ئىتتىرگۈچى گازلارنىڭ ئوقنەيچىنى بۇزىشى ۋە ئۇنىڭدىن ساقلىنىش
ئوقنەيچىنىڭ بۇزۇلىشى ئېتىش ئۆمرىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۈچ سەۋەبتىن بولىدۇ:
<1> خىمىيىلىك سەۋەبتىن ; <2> مېخانىك سەۋەبتىن ; <3> يۇقىرى تېمپىراتۇرا سەۋەبىدىن
1. خىمىيىلىك سەۋەب: ئىتتىرگۈچى ماددا ئوقنەيچىدە كۆيگەندە يۇقىرى تېمپىراتۇرلىق گاز ھاسىل قىلىدۇ. بۇ گازنىڭ تەركىبىدە ئېرىيدىغان ۋە ئېرىمەيدىغان نەرسىلەر بولىدۇ. ئېرىيدىغان نەرسىلەر تۇزلار، تۇزنىڭ ئەڭ كۆپى پىستان ئۇرۇلۇپ پارتلىغاندا چىققان كالىي خىلور. ئېرىمەيدىغىنى كۇل، ئوق بېشىنىڭ سىرتىدىن قىرىلىپ چىققان مېتال قىرىندىلار (مەسىلەن: مىس قاتارلىقلار)، ئوقبېشىنىڭ ئارقىسىدىن چىققان قوغۇشۇن، ئوقنەيچىنىڭ قىرىلىشىدىن چىققان تۆمۈر قىرىندىسى ۋاھاكازالار. ئوق ئېتىلغاندا ھاسىل بولغان ئېرىيدىغان تۇزلار ئوقنەيچىگە يېپىشىپ قالىدۇ ۋە ئېتىشتىن كېيىنلا ھاۋا تەركىبىدىكى نەملىكنى ئۆزىگە تارتىپ ئوقنەيچىنىڭ ئىچكى يۈزىنى داتلاشتۇرىدۇ. بۇلار ئوقنەيچىنىڭ ئىچكى يۈزىدىكى ئېرىمەيدىغان قالدۇقلار بىلەن رېئاكسىيىلىشىپ داتنى يوغىنىتىۋېتىدۇ.
ئەگەر قورالنى ئاتقاندىن كېيىن دەرھال تازىلىۋەتمىسەك خىروم سىزىلىپ كەتكەن جايلارغا يېپىشىۋالغان داتلار كېيىن پەقەتلا تۈگىمەيدۇ. بۇ بىر نەچچە قېتىم تەكرارلانسا ئوقنەيچىنىڭ ئىچكى يۈزىدە ئويمىلار پەيدا بولىدۇ. شۇڭا قورالنى ئاتقاندىن كېيىن دەرھال تازىلاپ مايلىۋېتىشىمىز كېرەك.
سۈرەتتە ئوقنەيچىسىگە قۇم ، ياغاچ دانىسى كىرىپ قالغان قورالدا ئوق ئېتىلغاندا ئوقنەيچىسى ھالقىسىمان ئىششىغان ھالەت كۆرسىتىلگەن.



2. مېخانىك سەۋەب: ئوقبېشىنىڭ ئوقنەيچىدىكى ئايلانما سىزىقلارغا قاتتىق سۈركىلىپ ئۇرۇلغانلىقى، ئوقنەيچىنىڭ ياخشى تازىلانماي ئوق ئېتىلىشى سەۋەبىدىن، شۇنداقلا ماس كەلمەيدىغان باشقا تىپتىكى ئوق، كىر ئوقلارنى ئېتىش سەۋەبىدىن مېخانىكىلىق بۇزۇلۇش مەيدانغا كېلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئوقنەيچىنىڭ ئىچكى يۈزىدىكى تېخنىكىلىق ئويما ـ سىزىقلار سىلىقلىنىپ كېتىدۇ. بولۇپمۇ بۇنداق بۇزۇلۇش ئوقنەيچىنىڭ ئىچكى يۈزىنىڭ سول تەرىپىدە كۆپرەك بولىدۇ ھەمدە بۇ بۇزۇلۇشتىن خىروم ئاجراپ كېتىدۇ. قورالنى پاكىز تازىلاش بۇنى ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈرىدۇ.





3. يۇقىرى تېمپېراتۇرا سەۋەبىدىن: كۆيگەن ئېتتىرگۈچى ماددىنىڭ يۇقىرى تېمپېراتۇرىسى ئوقنەيچىنىڭ قىزىپ كېڭىيىشى، سوۋۇپ تارىيىشىنى ھەر ۋاقىت مەيدانغا كەلتۈرىدۇ. بۇ خىرومنى يەپ كېتىدۇ، دەز كەتكۈزۈۋېتىدۇ ۋە ئوقنەيچىنىڭ دىئامېتىرىدا، ئۇ يەر ـ بۇ يەرلىرىدە ئاز بولسىمۇ ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ. بۇ گازنىڭ ئوقبېشى بىلەن ئوقنەيچە ئارىلىقىدا ساقلىنىپ قېلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئاۋۋالقى تېزلىكىنى ئاز بولسىمۇ كېمەيتىۋېتىدۇ. ئوق ئېتىش ۋاقتىنى تەڭشەش، ئوقلارنى مۇۋاپىق قوللىنىش (مەسىلەن: ھەم تەشكۈچى ھەم ئوت قويغۇچىلارنى ئىشلەتمەسلىك)، ئوخشاش ئۆلچەمدىكى ھەر خىل قورال ئوقلىرىنى ئىشلەتمەسلىك (مەسىلەن: پىكانىڭ ئوقىنى SVD غا ئىشلەتمەسلىك)، قورالنى پاكىز تۇتۇش، مايلىق ھالەتتە ئوق ئاتماسلىق قاتارلىقلار بىلەن بۇ خىل بۇزۇلۇشتىن ساقلانغىلى بولىدۇ.

يۇقىرىقى ئۈچ سەۋەب ـ ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكىنى جىددى كېمەيتىپ، ھەتتا ئوقنىڭ تۇكۇرلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇلارغا قەتئىي ئېتىبار بېرىش لازىم. بولۇپمۇ ئىككى تازىلاش (يەنى قورالنى ئېتىش بۇرۇن ۋە ئاتقاندىن كېيىن تازىلاش).

ئوقنەيچىنىڭ بۇزۇلىشى يۇقىرىقىلاردىن باشقا يەنە تۆۋەندىكى نەرسىلەرگىمۇ مۇناسىۋەتلىك:

<1> ئوقنەيچىنىڭ ياسىلىش سۈپىتى

<2> ئۇزۇن مۇددەت ئىشلىتىپ ئېتىش ئۆلچىمى توشۇپ قالسا، بولۇپمۇ ئوق پارتلاش ئۆيى يوغىناپ مىشەك يېرىلىدىغان بولۇپ قالىدۇ. (مەسىلەن: SVD نىڭ 10 مىڭ پاي، ئاپتوماتلارنىڭ 20 ~ 30 مىڭ پاي بولىدۇ)

## 2. تاشقى باللىستىكىنىڭ مەلۇماتى

تاشقى باللىستىكا ـ ھەر قانداق ئوقنىڭ ھاۋا بوشلۇقىدىكى ھەركەت قانۇنىيىتىنى تەتقىق قىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ھەركەت ئېنېرتسىيە بىلەن بولىدۇ.

<1> ئوقنىڭ ترايېكتورىيىسىنىڭ مەلۇماتى

ترايېكتورىيە ـ ئوقبېشىنىڭ ئېغىرلىق مەركىزىنى ئۆزگەرتمەي يايسىمان ئۇچۇشى.

ئوقبېشىنىڭ ئۇچۇشى ئىككى خىل ئامىلنىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ: يەرشارىنىڭ تارتىش كۈچى ۋە ھاۋانىڭ قارشىلىقى. بىرىنچىسى ئوقنى پەسكە تارتىدۇ. ئىككىنچىسى كەينىگە، ئىككى يانغا، ئاستى ـ ئۈستىگە ئىتتىرىدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئوقنىڭ ئۇچۇشى يايسىمان بولىدۇ.




ئوقنىڭ ئۇچۇش ترايېكتورىيىسىنىڭ شەكىللىنىشى

ھاۋانىڭ ئوقبېشىغا بولغان ئەكس تەسىرى تۆتكە بۆلۈنىدۇ: <1> ھاۋانىڭ سۈركۈلىشى؛ <2> ئوقبېشىنىڭ ئارقىسىدا شەكىللەنگەن ھاۋا قايىنمىنىڭ تەسىرى؛ <3> ئوقبېشىنىڭ ئۇچۇشىدىن شەكىللەنگەن ھەركەتچان دولقۇن.






ھاۋا دولقۇنىنىڭ تەسىرى

<4> ئوقبېشى گەۋدىسى ھاۋادا تېز يۈتكەلگەنلىكتىن ئۇنىڭ تۇرغان جايىنى ھاۋا تولۇقلاپ ئۈلگىرەلمەي، بوشلۇق شەكىللىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقبېشىنىڭ ئۇچى بىلەن كەينىدىكى بېسىم پەرقى ھاسىل بولىدۇ ـ دە، شۇ سەۋەبتىن ئارقىغا سۈرۈلگەن ھاۋا دولقۇنى پەيدا بولىدۇ ۋە بوشلۇقنى توشقۇزۇشقا ئوقبېشىنىڭ سىرتىدىن سىيرىلىپ ھەممە تەرەپتىن كەلگەن ئېقىمچان ھاۋا قايىنام ھاسىل قىلىدۇ. بۇلار بىرلىشىپ ئوقبېشىنىڭ تېزلىكى ۋە يۆنىلىشىگە ئەكس تەسىر كۆرسىتىدۇ. بۇلار يەنە ئاۋاز دولقۇنى ھاسىل قىلىدۇ. بۇ ھەم كىچىك كۆلەمدە ئوقبېشىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئاۋاز دولقۇنى تارقىلىپ كېتىشكە ئۈلگىرەلمەي ئارقا ـ ئارقىدىن توپلىنىدۇ. بۇ دولقۇنلار ھاۋانى سىقىپ، ئۇنىڭ زىچلىقىنى ئاشۇرىۋېتىدۇ. بۇ ئوقبېشىنىڭ يېرىم كۈچىنى خورىتىۋېتىدۇ. بۇ تۆتىنچى سەۋەب.

ھەرىكەتچان باللىستىك دولقۇن (يەنى ھەرىكەتچان يۆنىلىشلىك ئارىلاشما دولقۇن) نىڭ تەسىرى

مەسىلەن: 1930 ـ يىلى ياسالغان مىلتىق ئوقى 15 گرادۇس بۇلۇڭ ھاسىل قىلىپ ئېتىلغان، ئۇنىڭ تېزلىكى 800 مېتىر/سېكۇنت بولغان. ئۇ ۋاكۇئومدا 32620 مېتىرغا، ھاۋادا 3900 مېتىرغا بارغان. مانا بۇ ھاۋانىڭ ئەكس تەسىرىدىن شەكىللەنگەن چوڭ پەرق.

ئوقبېشىنىڭ شەكلى، چوڭ ـ كىچىكلىكى، تېز ـ ئاستىلىقى، ئېغىر ـ يېنىكلىكى: ھاۋانىڭ ئەكس تەسىرىنىڭ چوڭ ـ كىچىكلىكىنى بىۋاستە مەيدانغا كەلتۈرىدۇ.




AK دىن ئېتىلغان ئوق تەخمىنەن سېكۇنتىغا 3000 نى پىرقىرايدۇ.

ھاۋانىڭ تەسىرى ئوقبېشىنىڭ پىرقىراش ئوقىغا ئەمەس بەلكى بۇلۇڭ B غا تەسىر قىلىدۇ. شۇنداق بولغاچ ھاۋانىڭ ئوقنىڭ يۆنىلىشى ۋە تېزلىكىگە كۆرسىتىدىغان تەسىرى ناھايىتى چوڭ بولىدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئوقبېشىنىڭ ئەمەلىي ئۇچۇش ترايېكتورىيىسى تېخىمۇ ياپىسمان بولۇپ ئېگىلىپ، ئوقنىڭ مۇساپىسى قىسقىرايدۇ. بۇ ئومۇمىي قائىدە.








ئازراق ئۇچقاندىن كېيىن ئوقنىڭ ئوقنەيچىدىن پىرقىراپ چىققان تەرەپكە ئاغىدۇ. ئەسلىدىكى پىرقىرىشى ۋە هاۋانىڭ تەسىرى بىلەن هاۋانىڭ تەسىر قىلىش يۆنىلىشىمۇ ئۆزگىرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقنىڭ ئۇچى بىلەن كونۇس هاسىل قىلغان هالەتتە ئۇچۇشقا باشلايدۇ هەمدە پەسلەپ نەزەرىيىۋى ترايېكتورىيىدىن بارغانسېرى يىراقلاپ ماڭىدۇ. بۇ ۋاقىتتا هاۋا ئوقنىڭ ئاخىرقى قىسمىغا تەسىر قىلىشقا ئۆتىدۇ.




(ترايېكتورىيىنىڭ ئۈستىدىن كۆرۈنۈشى)

ئادەتتىكى قوراللاردا ئېغىش 500 مېتىردا 0.1 مىلىمىدىن كىچىك بولىدۇ. بۇ ئادەتتە هېسابقا ئېلىنمايدۇ.

بۆلۈك O ئوق چوققىسى نەزەرىيىۋى ترايېكتورىيە بىلەن ھەقىقىي مۇساپە لىنىيىسىنىڭ ئارىلىقىدىن شەكىللەنگەن. بۆلۈك A ئوق ئاتقاندا ھەقىقىي مۇساپە لىنىيىسى بىلەن نەزەرىيىۋى ترايېكتورىيىنىڭ ئارىلىقىدىن شەكىللەنگەن.




تانكائاتار ئوقلىرىنىڭ هاۋانىڭ ئەكس تەسىر كۈچ مەركىزى قۇيرۇق قىسمىدا بولىدۇ. ئۇ نەزەرىيىۋى ترايېكتورىيىدىن ئەمەلىي ترايېكتورىيىگە ئوقنى مەجبۇرى كىرگۈزىدۇ هەمدە گاز تۆشۈكىدىن چىققان گاز بىلەن قۇيرۇقتا تەسىر كۆرسەتكەن هاۋا ئوقنى پىرقىرىتىدۇ.






G ـ قارىغا ئېلىش نۇقتىسى؛ E ـ ئوق بىلەن نىشاننىڭ ئۇچرىشىش نۇقتىسى؛ F ـ ئوقنىڭ تېگىش بۇلۇڭى؛

∠α ـ قارىغا ئېلىش بۇلۇڭى؛ ∠μ ـ ئوقنىڭ ئۇچرىشىش بۇلۇڭى؛ ∠O ـ ئوقنىڭ تېگىش بۇلۇڭى.

<2> ئوقنىڭ ئۇچۇشىغا تەسىر كۆرسىتىدىغان پايدىلىق ئامىللار

<1> نورمال ھاۋا شارائىتى يەنى ئاتموسفورا بېسىمى 760 مىللىمېتىر سىماب تۈۋرۈك، تېمپېراتورا +15 سىلسىيە، نەملىك 50%، شامالسىز.

<2> ئوقىبېشىنىڭ ئېغىرلىقى، دەسلەپكى تېزلىك، ئۇچۇش بۇلۇڭى، (جەدۋەل بويىچە) ماسلاشقان ۋە مۇۋاپىق بولسا (باللىستىك شارائىت).

<3> ئوق ـ دورا، قورال ـ ياراقنىڭ تېمپېراتۇرىسى نۆلدىن يۇقىرى 15 گرادۇس بولسا.

<4> ئوقنىڭ شەكلى سىنىڭ ئېتىش پىلانىغا مۇۋاپىق بولسا.

<5> قارىغا ئالغۇچى ۋە نىشان خەت كۆرسەتكۈچنىڭ ماسلىقى، بۇلۇڭ گرادۇسىنىڭ مۇۋاپىقلىقى، نىشانغا توغرىلىنىشى ئۆلچەملىك بولسا.

<6> قورال ۋە نىشان بىر تۈز سىزىق ئۈستىدە بولۇشى، يان قىڭغىرلىقى بولمىغان بولسا.

بۇلارغا ئېتىۋاتقان ۋاقىتتا دىققەت قىلمىساق ئوق خاتا كېتىدۇ. شۇڭا ئۇلارنى ئۆلچەپ ئېتىۋاتقاندا ھېسابقا ئېلىش ياكى توغرىلاش لازىم.

ھاۋا بېسىمى كۆچەيسە، ھاۋانىڭ زىچلىقى ئېشىپ، قارشىلىق كۆچىيىپ كېتىدۇ. ئاجىز بولسا قارشىلىقنىڭ ئاجىزلىقىدىن ئوقىبېشى يىراققا كېتىدۇ. ھەر يۈز مېتىر ئېگىز ـ پەسلىكتە ھاۋانىڭ بېسىمى 9 م.م يۇقىرىلايدۇ ياكى پەسلەيدۇ. تۈزلەڭ جايدا بۇنىڭ تەسىرى يوق. تاغلىق جايدا (مەسىلەن: دېڭىز يۈزىدىن 2000 مېتىر ئېگىزلىكتە) بۇنى قاتتىق ھېسابقا ئېلىش لازىم. ئۇ كېيىن ئۆگىتىلىدۇ. بۇ سەۋەبتىن قورالنىڭ گرادۇسىنى ئۆزگەرتىش لازىم.

تېمپېراتۇرا ئۆرلىسە ھاۋانىڭ زىچلىقى كىچىكلەپ، ھاۋانىڭ قارشىلىقى ئاجىزلايدۇ، ئوقنىڭ مۇساپىسى يىراقلايدۇ.

ئوق ـ دورا، قورال ـ ياراقنىڭ تېمپېراتۇرىسى ئۆرلەپ كەتسە ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ كۆيۈشى تېزلىشىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى ۋە ئاخىرقى مۇساپىسى يۇقىرى ۋە ئۇزۇن بولىدۇ.

يازدا تېمپېراتۇرىنىڭ تەسىرى يوق دېيەرلىك بولىدۇ. ئەلۋەتتە ئۆگىتىلگەن بويىچە قىشنىڭ تېمپېراتۇرىسىنى ھېسابقا ئېلىشىمىز لازىم.

شامال يۆنىلىشى ئوق يۆنىلىشى بىلەن قارشى بولغاندا ئوق تېزلىكىنى كېمەيتىدۇ. ئەكسىچە بولسا تېزلىتىدۇ. مەسىلەن: ئوق تېزلىكى 800 م.س بولغاندا، شامالنىڭ قارشى يۆنىلىشتىكى تېزلىكى 10 م.س بولسا، ئوق 790 م.س تېزلىك بىلەن ئۇچىدۇ. ئەگەر ئوق تېزلىكى 800 م.س بولۇپ، شامالنىڭ ئوخشاش يۆنىلىشتىكى تېزلىكى 10 م.س بولسا، ئوق 800 م.س تىن تېز ئۇچىدۇ.

شامال كىچىك قوراللارغا جىق تەسىر قىلمايدۇ. ئەمما چوڭ ئوقلۇق قوراللارغا كۆپرەك تەسىر قىلىدۇ. توغرا ياندىن كەلگەن شامال ئوقنى يانغا قايدۇرۇۋېتىدۇ. ئوڭدىن كەلسە سولغا، سولدىن كەلسە ئوڭغا قايىدۇ.





ئەمما تانكائاتارنىڭ ئوقلىرى ئەكسىچە شامال كەتكەن تەرەپكە كېتىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھاۋا تەسىر قىلىش كۈچ مەركىزى قۇيرۇقتا. دېمەك ياندىن كەلگەن شامالنىڭ ئوققا بولغان تەسىرى بەك چوڭ.

قىڭغىر كەلگەن شامال ئوقنىڭ يۆنىلىشى ۋە مۇساپىسىگە چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ھاۋانىڭ نەملىكىنىڭ ھاۋانىڭ زىچلىقىغا بولغان تەسىرى چوڭ ئەمەس. شۇڭا بۇ ئېتىشقىمۇ چوڭ تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

15 ± گرادۇستا (يەنى نۆلدىن تۆۋەن 15 گرادۇستىن نۆلدىن يۇقىرى 15 گرادۇسقىچە بولغان تېمپېراتۇرىدا) ئېتىلغان قورالنىڭ ئوقىغا باشقا ئامىللارنىڭ تەسىرى كىچىك بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتىكى ترايېكتورىيە ئۆزگەرمىگىنى ئۈچۈن قاتتىق ترايېكتورىيە دېيىلىدۇ. ئۇنىڭدىن ئېشىپ كەتسە باشقا ئامىللارنىڭ سەۋەبىدىن ترايېكتورىيە ئۆزگىرىدۇ.

3> سۇنۇق ترايېكتورىيە

ئېتىلغان ئوقلار بەزى ۋاقىتلاردا نىشانغا يېتىپ بېرىشتىن ئاۋۋال چوقچىيىپ تۇرغان تاش، تاغ قاتارلىق يەر ئۈستىدىكى نەرسىلەرگە ئۇرۇلۇپ ترايېكتورىيىسىنى تۇيۇقسىز ئۆزگەرتىدۇ ـ دە، باشقا بىر نۇقتىغا بېرىپ تېگىدۇ. مانا بۇنداق تۇيۇقسىز شەكىللەنگەن ترايېكتورىيە ـ ـ ـ سۇنۇق ترايېكتورىيە دېيىلىدۇ.

بۇ ترايېكتورىيە ئاتقۇچىنىڭ كونترولluقى ۋە تىرىشچانلىقىنىڭ سىرتىدا بولىدۇ. شۇنداق بولسىمۇ ئۇ يەنىلا ئۆزىنىڭ بىر قىسىم زەربە بېرىش كۈچىنى ساقلاپ قالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بەزى نەتىجىلەر يەنىلا مەيدانغا چىقىدۇ.

بەزى ۋاقىتتا سۇنۇق ترايېكتورىيە ئوق نىشانغا يېتىپ بېرىپ تەگكەندىن كېيىن شەكىللىنىدۇ. بۇ ئۇزارما سۇنۇق ترايېكتورىيە دېيىلىدۇ. بۇنىڭ زەربىسى سۇنۇق ترايېكتورىيە بويىچە ئۇچۇپ كەلگەن ئوقنىڭكىدىن كىچىكراق بولۇشى مۇمكىن.

سۇنۇق ترايېكتورىيىدە ئوقلار ئەسلىدىكى ئۇچۇش ھالىتىنى ئۆزگەرتىشى مۇمكىن. بۇ ئوقبېشى يۆنىلىشىنىڭ تۇيۇقسىز پۈتونلەي بۇزۇلۇشى ياكى ئوقبېشى شەكلىنىڭ بۇزۇلۇپ ئوقبېشى ئېغىرلىق مەركىزىنىڭ ئۆزگىرىپ كېتىشىدىن مەيدانغا كېلىدۇ.

## 3. ئېتىلغان ئوقنىڭ چېچىلىش قانۇنىيىتى

چېچىلىشنىڭ ئالامەتلىرى ۋە سەۋەبى:

ھەر قانداق ۋاقىتتا بىر قورالدىن بىر خىل مۇساپە ۋە بىر نىشان دېگەندەك شەرتتە ئېتىلغان ھەر بىر تال ئوقنىڭ ئۆزىنىڭ خاس ترايېكتورىيىسى بولىدۇ. ئۇلار ھەرگىز توپلانمايدۇ. شۇ سەۋەبتىن چۈشىدىغان (تېگىدىغان) جايىمۇ ئايرىم ـ ئايرىم بولىدۇ. قەتئىي بىر نۇقتىغا توپلانمايدۇ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئوقنىڭ چېچىلىپ ئۇچۇشى ۋە تېگىشى مەيدانغا كېلىدۇ.




رەسىمنىڭ چۈشەندۈرۈلىشى: α ـ تىك كەڭلىك؛ b ـ تەكشى كەڭلىك.

ئوقنىڭ چېچىلىش مەيدانى

$STP$ ـ ئوق چۈشۈش مەركىزى نۇقتىسى

$VV_1$ ـ ئوقنىڭ تىكلىكتە چېچىلىش دائىرىسى



$BB_1$ ـ ئوقنىڭ تىكلىكتە ۋە تەكشىلىكتە يىراق ـ يېقىنغا چېچىلىش دائىرىسى

$DD_1$ ـ ئوقنىڭ تەكشىلىكتە ئوڭ ـ سولغا چېچىلىش دائىرىسى

ئوتتۇرىدىكى ئۈزۈك سىزىق ئوتتۇرچە ترايېكتورىيە لىنىيىسى

ئوقنىڭ چېچىلىش مەيدانى ئېللىپس شەكىللىك بولىدۇ. مۇساپە يېقىنلاشقانسېرى ئوقنىڭ تىك چېچىلىش مەيدانى چەمبەر شەكلىدە بولىدۇ.

ئوتتۇرچە ترايېكتورىيە لىنىيىسىنى چېچىلىشنىڭ ئوق لىنىيىسى دېسەكمۇ بولىدۇ. چۈنكى بۇ تىك ۋە تەكشى مەيداندىكى مەركىزى نۇقتىدىن ئۆتكەن ۋە مەركىزى نۇقتىغا چۈشكەن. قالغان ترايېكتورىيىلارنى مەركەزدىن قاچما ترايېكتورىيىلەر دەيمىز.

چېچىلىشنىڭ سەۋەبىنى تۆۋەندىكىدەك ئۈچ تۈرگە يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ:

1> ئوقبېشىنىڭ باشلانغۇچ تېزلىكىنىڭ ھەر خىل بولۇشى. بۇ ئىتتىرگۈچى ماددا ماسسىسى، زىچلىقى، ئوقبېشىنىڭ شەكلى، ئۆلچىمى ۋە مېشىكى قاتارلىقلارنىڭ زاۋۇتتىن يۈزدە يۈز بىر خىل چىقماسلىقى؛ ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ ئىلگىرى ـ كېيىن ئۇزۇن ـ قىسقا كۆيۈشى، ھەر بىر ئوقنى ئاتقاندا ئىچكى ۋە تاشقى تېمپېراتۇرىنىڭ بىر خىل بولماسلىقىدىن بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقنىڭ چېچىلىشى مەيدانغا كېلىدۇ. بۇنىڭغا ئوقتىن باشقا قورالنىڭمۇ تەسىرى بولىدۇ.

2> ئېتىش بۇلۇڭى ۋە ئېتىش يۆنىلىشىنىڭ بىر خىل بولماسلىقى. بۇ ھەر بىر تال ئوق ئېتىلىدىغان ۋاقىتتا قورالنىڭ كونتىروللىقىنىڭ بىر خىل بولماسلىقىدىن بولىدۇ. ئاپتوماتىك ئېتىشنىڭ تەسىرى، بىر تاللاپ ۋە ئاپتوماتىك ئېتىش ئوتتۇرىسىدىكى پەرق شۇنداقلا روھىي ھالەتكە مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقنىڭ چېچىلىشى مەيدانغا كېلىدۇ.

3> ھەر قايسى ئوقبېشىنىڭ ئۇچۇش ھەرىكىتىنىڭ بىر ـ بىرىدىن پەرق قىلىشى. بۇ ھاۋانىڭ تېمپېراتۇرىسى، بېسىمى، زىچلىقى ۋە شامال تەسىرىنىڭ ھەر ۋاقىت ئوخشاش بولماسلىقى؛ ئوقنىڭ زاۋۇتتىن چىققاندىكى پەرقى تۈپەيلىدىن بولۇپ، يۇقىرىقى ئامىللارنىڭ پەرقلىق تەسىر قىلىشى سەۋەبىدىن بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقنىڭ چېچىلىشى شەكىللىنىدۇ.

ھەر ۋاقىت ئوق ئاتقاندا يۇقىرىقى ئۈچ خىل سەۋەبنىڭ تەسىرىدىن قەتئىي ساقلانغىلى بولمايدۇ. ئەمما سەۋەب قىلىپ بۇنىڭ ئەكس تەسىرىنى ئازايتىشقا بولىدۇ. ئاساسلىقى قورال ـ ياراق، ئوق ـ دورىلارنى بىر خىل ئۆلچەملىك قىلىپ ياساشقا تىرىشىش. قورال ئېتىشنىڭ بارلىق قانۇنىيەتلىرىگە قەتئىي رىئايە قىلغان ھالدا ئېتىش، كۆپ تەجرىبىلىك بولۇش دېگەندەك.

ئوق چېچىلىشنىڭ قانۇنىيىتى

20 پايدىن كۆپرەك ئوق ئېتىلسا ئوقنىڭ چېچىلىشىدا بىر خىل قانۇنىيەتنىڭ بارلىقىنى بايقايمىز. (ئىككى پاي ئوقنىڭ بىر نۇقتىغا تېگىشى بۇ تاسادىپىي ھالەت)

بۇ قانۇنىيەت ئۈچ خىل ھالەتتە بولىدۇ:

1> ئوق ئوق تېگىشنىڭ مەركىزى نۇقتىسىغا مەركەزلەشكەن ھالەتتە چېچىلىدۇ. ھەرگىز تەكشى چېچىلغان بولمايدۇ.

2> ئوق تېگىش مەركىزىدىن ئوقنىڭ تۆت ئەتراپقا چېچىلىشى سىممېترىك ھالەتتە بولىدۇ. يەنى ئوڭغا قانچىلىك چەتنىگەن بولسا سولغىمۇ شۇنچىلىك چەتنەيدۇ. ئۈستىگە قانچىلىك چەتنىگەن بولسا ئاستىغىمۇ شۇنچىلىك چەتنەيدۇ.

3> ئوقنىڭ چېچىلىشى بىر دۇگىلەك چېگرا سىزىقى ھاسىل قىلىدۇ. ھەرگىز چېگراسىز ھالەتتە ئەمەس.







$STP$ ـ ئوق تېگىشنىڭ مەركىزى نۇقتىسى

مەركىزى ئوق تېگىش نۇقتىسىنى ئېنىقلاش:

بەش تال ئوق ئىزىنىڭ مەركىزى نۇقتىسىنى مۇنداق تاپقىلى بولىدۇ:

ئاۋۋال بىر تۈز سىزىقتا چۈشىدىغان يېقىن ئىككى تال ئوق ئىزىنى تۇتاشتۇرىۋالىمىز. ئاندىن ئۇنىڭ قاپ ئوتتۇرىسىنى بەلگىلىۋالىمىز. ئاندىن ئۇ نۇقتا بىلەن ئۇنىڭغا يېقىن ئۈچىنچى ئوق ئىزىنى تۇتاشتۇرۇپ، ئۇ ئارىلىقنى تەڭ ھالەتتە ئۈچكە بۆلۈۋېتىمىز. ئاندىن ھەر بىر ئوق ئىزىغا ئىككىدىن كېسىك ئارىلىق قالدۇرۇپ ئوتتۇرىدا قالغان نۇقتىنى مەركىزى نۇقتا قىلىپ بەلگىلىۋالىمىز.

ئاندىن بۇ مەركىزى نۇقتا بىلەن يېقىن بولغان تۆتىنچى ئوق ئىزىنى تۇتاشتۇرىمىز ۋە بۇ ئارىلىقنى تەڭ تۆتكە بۆلۈۋېتىمىز. ئاندىن ھەر بىر ئوق ئىزىغا ئۈچتىن كېسىك ئارىلىق قالدۇرۇپ ئوتتۇرىدا قالغان نۇقتىنى مەركىزى نۇقتا قىلىپ بەلگىلەيمىز. ئاندىن بۇ مەركىزى نۇقتا بىلەن بەشىنچى ئوق ئىزىنى تۇتاشتۇرىمىز. بۇ ئارىلىقنى تەڭ بەشكە بۆلۈۋېتىمىز. ئاندىن ھەر بىر ئوق ئىزىغا تۆتتىن ئارىلىق قالدۇرۇپ ئوتتۇرىدا قالغان نۇقتىنى مەركىزى نۇقتا قىلىپ بەلگىلىۋالىمىز.

يەنە بىر ئۇسۇل ئۆز ـ ئارا يېقىن بولغان بىرىنچى بىلەن ئىككىنچى، ئۈچىنچى بىلەن تۆتىنچى ئوق ئىزىنى بىر تۈز سىزىق بىلەن تۇتاشتۇرىۋېلىپ، بۇ ئارىلىقلارنى تەڭ ئىككىگە بۆلۈۋالىمىز. ئاندىن بۇ ئىككى نۇقتىنىڭ ئارىلىقىنى تۈپ ـ تۈز بىر سىزىق بىلەن تۇتاشتۇرۇپ، ئۇنىمۇ تەڭ ئىككىگە بۆلۈۋالىمىز ۋە بۇ نۇقتىنى مەركەز قىلىپ بەلگىلەيمىز. ئاندىن بۇ مەركەز بىلەن بەشىنچى ئوق ئىزىنى تۇتاشتۇرىمىز. قالغىنى ئاۋۋالقىغا ئوخشايدۇ.




ئەگەر ئوق ئىزى بەشتىن جىق بولسا ئاۋۋال ئوق ئىزلىرىنى ساناپ تۆتكە تەڭ بۆلۈپ مەركىزى نۇقتىسىنى تېپىۋالىمىز. ئاندىن ئۇنىڭدىن تىك ۋە تۈز قىلىپ ھەممە تەرەپنى سىممېتىرىك قىلىپ ئوقلارنى ئۆتكۈزىۋالىمىز.






بۇ ۋاقىتتا تاسادىپىيلىقلاردىن شەكىللەنگەن ياۋا ئوق ئىزلىرى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

ياكى بىز ئەڭ ئاۋۋال ئوق ئىزىنىڭ سول قىرى ۋە ئاستى تەرىپىگە جايلاشقان سان ئوقى سىزىۋالىمىز. ئاندىن ھەر بىر ئوق ئىزىنى x ، y سان ئوقىغا تىك قىلىپ تۇرۇپ تۇتاشتۇرىمىز. ئاندىن بۇ يەردىن چىققان بارلىق x ۋە y ئارىلىقلارنى ئايرىم ـ ئايرىم قوشۇۋالىمىز. ئاندىن بۇلارنى ئوق ئىزىنىڭ سانىغا بۆلۈۋېتىمىز. بۇنىڭغا ئاساسەن ئوق تېگىش مەركىزىنى تېپىپ چىقىمىز.




| ئوق ئىزىنىڭ نومۇرى | ئوق ئىزىنىڭ سانتىمېتىرى ئاساسى سان ئوقى بىلەن | |
|---|---|---|
| | تىك لىنىيىدە | تۈز لىنىيىدە |
| 1 | 13 | 52 |
| 2 | 3 | 44 |
| 3 | 0 | 35 |
| 4 | 27 | 39 |
| 5 | 8 | 27 |
| 6 | 17 | 33 |
| 7 | 20 | 22 |
| 8 | 3 | 13 |
| 9 | 35 | 15 |
| 10 | 24 | 0 |
| ئومۇمىي ئارىلىق سانتىمېتىرنى ئوق ئىزىغا بۆلسەك | $\frac{150}{10} = 15cm$ | $\frac{280}{10} = 28cm$ |

چېچىلىشنى ئۆلچەش ۋە چېچىلىشنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى:

ئوقنىڭ ترايېكتورىيىسىنىڭ بىر خىل بولماسلىقىغا سەۋەب بولىدىغان ھەر خىل ئامىللارنىڭ سەۋەبىدىن ئوقنىڭ چېچىلىشى چوقۇم يۈز بېرىدۇ. ئۇنىڭ دائىرىسىنىڭ چوڭ ـ كىچىكلىكى ھەر ۋاقىت ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

<1> قورالنى، ئوقنى، ئاتقۇچىنى، ئېتىش ئۇسۇلىنى ۋە ئوققا تەسىر قىلىدىغان ھەر خىل ئامىللارنى سىناش ۋە ئۆلچەش ئۈچۈن؛ <2> جەڭ ۋاقتىدا ئۆزىمىزنى مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن؛ <3> دۈشمەننى ئۈنۈملۈك يوق قىلىش ئۈچۈن چېچىلىشنى ئۆلچەيمىز.





چېچىلىشنى ئۆلچەش ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ:

1> چېچىلىپ چۈشكەن ئوقلارنىڭ ئوتتۇرىچە قاچما مەركىزىنى ئېنىقلاپ چىقىش. بۇ ئەڭ ئاساسىي ئۆلچەش ئۇسۇلى.

VD ـ ئوتتۇرىدىن ئۇزاقلا قاچما

VV ـ ئوتتۇرىدىن ئېگىزگە قاچما

VB ـ ئوتتۇرىدىن يانغا قاچما

بىز ھەر قايسى قاچمىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ھېسابلاپ چىقىرىش ئۈچۈن ھەممىسىنىڭ يىغىلىۋاتقان ياكى كېڭىيىۋاتقان بارلىق مەلۇماتىنى ساناق سان بويىچە رەتلىك يېزىپ چىقىمىز. ئاندىن ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەڭ ئوتتۇرىدىكى نەتىجە بولسا ھەر قايسى قاچمىلارنىڭ ئوتتۇرىسى بولىدۇ.

ئەگەر مەلۇمات جۈپ نەتىجە بويىچە چىقىۋاتقان بولسا ئەڭ ئوتتۇرىدا تۇرىۋاتقان ئىككى تال قاچمىنىڭ نەتىجىسىنى ئالىمىز ۋە بۇنى ئىككىگە بۆلۈۋېتىمىز.

مەسىلەن: ئالتە تال ئوق ئىزىنىڭ سان ئوقىدىن قاچمىسى: ئېگىزلىككە پىلۈس 15 ، پىلۈس 25 ، پىلۈس 70 سانتىمېتىر، پەسكە مىنۇس 10 ، مىنۇس 40 ، مىنۇس 60 ، بۇلارنى ساناق سان بويىچە يېزىۋالساق ۋە ئوتتۇرىدىكى قاچمىدىن چىققان بۆلمە ھەر قايسى قاچمىلارنى ئوتتۇرىسى بولىدۇ.

$$70 ,60 ,40 ,25 ,15 ,10$$

$$VV = \frac{25 + 40}{2} = 32.5cm$$

ئەمما بۇ يەردىن چىققان ئاخىرقى نەتىجە تەخمىنىي بولىدۇ. بۇنى ئەستىن چىقارماسلىق لازىم.

ئەگەر يۇقىرىقى مەلۇماتقا يەنە بىر ئوقنىڭ مىنۇس 80 سانتىمېتىر چەتنىگەن مەلۇماتى قوشۇلسا، ئۇ ۋاقىتتا ھەر قايسى قاچمىلارنىڭ ئوتتۇرىسى 40 سانتىمېتىر بولىدۇ. بۇ ئاۋۋالقىدىن ئېنىقراق بولىدۇ.

$$80 ,70 ,60 ,40 ,25 ,15 ,10$$

بۇ نەتىجىنى تېخىمۇ ئېنىقلىقتا ئىگە قىلىش ئۈچۈن ئوتتۇرىچە سانىنى تېپىپ چىقىمىز.

$$\frac{10 + 15 + 25 + 40 + 60 + 70 + 80}{7} = 42.9cm$$

بۇ ئوتتۇرىچە سانغا 1 ـ جەدۋەلدىكى شۇ سانغا ماس كېلىدىغان (يەنى ئوقنىڭ قاچمىسىنىڭ ئوتتۇرىچە قىممىتىگە ماس كېلىدىغان) نىشان تاختىدىن ئوتتۇرا ترايېكتورىيىنىڭ قىممىتىنى كۆپەيتمۇەتسەك قاچما مەركىزىنىڭ سانلىق قىممىتى تېخىمۇ ئېنىقلىنىدۇ. مىسال:

$$\frac{5}{6} \times 42.9 = 35.75$$

ئوتتۇرا ترايېكتورىيىنىڭ قىممىتى نىشاننىڭ يېرىم كەڭلىكى، يېرىم ئېگىزلىكى ياكى يېرىم قېلىنلىقىنى ئوقنىڭ يانغا، ئېگىزلىككە ۋە يىراققا چېچىلىشىنىڭ سانتىمېتىرغا بۆلۈۋەتسەك چىقىدۇ.

B ـ ئوتتۇرا ترايېكتورىيىنىڭ قىممىتى

Z ـ نىشاننىڭ يېرىم كەڭلىكى

Y ـ نىشاننىڭ يېرىم ئېگىزلىكى

X ـ نىشاننىڭ يېرىم قېلىنلىقى

$$B = \frac{Z}{VB} = \frac{Y}{VV} = \frac{X}{VD}$$

يەنە Δ ئەڭ چوڭ خاتالىق قىممىتى

E ـ ئوتتۇرىچە خاتالىق قىممىتى

$$B = \frac{\Delta}{E}$$



<2 ئوق چېچىلىشىنى چېچىلىش شىكالىسى ئارقىلىق ئۆلچەش

ئوق چۇشۇشىنىڭ مەركىزى نۇقتىسىدىن ئۆتكۈزۈلگەن سان ئوقى (بۇ ئوقلارنىڭ ئوتتۇرىچە قاچما مەركىزى) نىڭ ئىككى يان تەرىپىنى ئوخشاش كەڭلىكتە تۆتتىن سەككىزگە بۆلۈۋالىمىز. (بۇ ئوقنىڭ چېچىلىشىنىڭ تەخمىنەن پۈتۈن دائىرىسىنى مۆكەممەل ئۆز ئىچىگە ئېلىشى لازىم) بۇ بۆلەكلەرگە چۈشكەن ھەر بىر ئوقنىڭ ئۆزىنىڭ پىرسەنتى بار. بۇ نەتىجىلەر پۈتۈن سان بويىچە ئېلىنغان.




ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيە $STP$ ـ ئوقنىڭ چۈشۈش مەركىزى




ئوق ئىزى ئەڭ كۆپ ئارىلىق ئوڭ سولدىكى 1 ـ بۆلەك بۇنى يەنە تۆۋەندىكىدەك ھېسابلاشقىمۇ بولىدۇ.




نىشانىنىڭ يېرىمىدىن قىسمىغا تەخمىنەن 70% ئوق تېگىدۇ.

<3 چەمبەر رادىئۇسىدىن پايدىلىنىپ ئوقنىڭ چېچىلىشىنى ئۆلچەش

ئوقنى يېقىندىن ئاتساق چېچىلىش دائىرىسى دۈگىلەك بولىدۇ. بۇ چەمبەرگە ئوقنىڭ 50% ياكى 100% چۈشكىنىنى 50 لىك رادىئۇس ياكى 100 لۈك رادىئۇستىن بىلىمىز.








50 لىك رادىئۇسنىڭ دائىرىسىدىن 100 لۇك رادىئۇسنىڭ دائىرىسى 2.5 ھەسسە چوڭ.
بۇ ۋاقىتتا VD نى مۇنداق ھېسابلاشقا بولىدۇ:




$$VD = \frac{VV \, . \, 1000}{OL}$$

VV نى 36 سانتىمېتىر دېسەك، ∠O 10 مىليام بولسا، ئۇ ھالدا:

$$VD = \frac{0.36 \times 1000}{10} = 36m$$

ئوقنى بىر پايدىن ئاتقاندا ئاساسەن ئوق نىشاننىڭ 50% لىك ياكى 50 رادىئوسلۇق يۈرەك قىسمىغا چۈشىدۇ. لېكىن ئاپتوماتىك ئاتقاندا كۆپ چېچىلىدۇ. بىرىنچى ئوقى بىر تال ئاتقاندەك تېگىدۇ. ئىككىنچى ئوقتىن باشلاپ ئوق چېچىلىشقا باشلايدۇ. ئوق 0.1 سېكۇنتتا چىقىپ كېتىدۇ. لېكىن ئاتقۇچى ئۇنچىلىك ۋاقىتتا ئۆزىنىڭ ئۆزگەرگەن ھەرىكىتىنى توغرىلىيالمايدۇ.
تەجرىبىلىك ئادەملەرنىڭ پۇلىميوتتىن بىر تاللاپ ئوق ئېتىشى ئاپتوماتلاردىن بىر تاللاپ ئاتقاندىن ياخشىراق تېگىدۇ.
ئېغىر ئاياغلىق پۇلىميوتلارنى نىشانغا ياخشى توغرىلاپ قورالنى مەھكەم ئورنىتىپ، تەجرىبىلىك ئادەم ئاتسا ھەتتا بىر تالدىن ئاتقان ئاپتوماتتىن ياخشى تېگىدۇ.
ھەرىكەت قىلىۋاتقاندا ئاتقان (بىر تاللاپ) ئوقنىڭ چېچىلىشى تىنچ تۇرۇپ ئاپتوماتىك ئاتقاننىڭكىدىن چوڭ بولىدۇ.
چوڭ ئوقنەيچىلىك ئېغىر ئاياغلىق پۇلىميوتلارمۇ ئېغىر ئاياغلىق پۇلىميوتلارغا ئوخشاش، سىيرىپ ئېتىلسىمۇ ياخشى ۋە مەھكەم توغرىلانغان بولسا بىر تاللاپ ئېتىلغان ئاپتوماتتىن ياخشى تېگىدۇ.
توپلام چېچىلغان ئوقنىڭ ئوتتۇرىچە قاچما مەركىزىنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلىساق بولىدۇ:



$$VV_{\text{توپلام}} = \sqrt{VV^2 + VV\ STP^2}$$

$$VB = \sqrt{VB^2 + VB\ STP^2}$$

$$VD = \sqrt{VD^2 + VD\ STP^2}$$

VV، VB، VD لار ـ ئوقلارنىڭ چېچىلىش يىراقلىقىVVSTP. مەسىلەن: ئېگىزلىككە چېچىلىشىنىڭ مەركىزى.

ئاپتوماتىك ئاتقاندا بىرىنچى ئوقنىڭ خاتالىقى قالغان ئوقلارنىڭ خاتالىقىنى پەۋقۇلئاده چوڭايتىۋېتىدۇ. بۇ مۇناسىۋەتنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلاشقا بولىدۇ:

$$M = \frac{E^2}{E^2 + B^2}$$

M ئېتىلغان ئوقلارنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋەت ئۆلچىمى. بۇ 0 بىلەن 1 ئارىلىقىدا بولىدۇ.

E نىشاننى قارىغا ئېلىۋاتقان ۋاقىتتىكى ئوتتۇرىچە خاتالىق.

B (V) چېچىلىپ چۈشكەن ئوقلارنىڭ ئوتتۇرىچە چەتنەش خاتالىقى.

خاتالىق بولمىسا M نىڭ قىممىتى 0 بولىدۇ. بۇ بىر پايدىن ياخشى ئاتقاندا يۈز بېرىدۇ.

ئوق قانچە يىراقتىن ئېتىلسا چېچىلغان ئوقنىڭ تېگىش مەركىزىدىن قېچىشى يوغىنايدۇ. يېقىندىن كىچىكلەيدۇ. ئەمما تەگكەن ئوقتا سىممېترىكلىق بولمايدۇ.

نىشانغا تەگكەن ئوقنىڭ 70% لىك يۈرەك قىسمىنىڭ ئالدى ـ كەينىدىكى 15% لىك مەيداننىڭ يۈزىنىڭ چوڭ ـ كىچىكلىكى ئوخشاش بولمايدۇ.




1 ـ يېقىنغا چۈشكەن قىسمى؛ 2 ـ يىراققا چۈشكەن قىسمى (يۈرەك قىسمىنىڭ) 3 ـ ئوتتۇرىغا چۈشكەن قىسمى؛ 4 ـ ئوتتۇرا ئېگىزلىك (ئوقنىڭ ئۇچۇشىنىڭ)

2% 7% 16% 25% 25% 16% 7% 2%

10% 10% 10% 10% 10% 10% 10% 10% 10% 10%

پۇلىميوت ۋە ئاپتوماتنى تەكشى سىيرىپ ئاتقاندا ئاستى ـ ئۈستىگە ئوق چېچېشى (مانىۋېردا).

ئېگىزلەۋاتقان يانتۇلۇقتا ئوق ئېتىلسا مۇساپە يىراقلىغانسېرى ئوقنىڭ چېچىلىشى كىچىك بولىدۇ. ئەكسىچە بولسا چوڭ بولىدۇ.




∠0 ـ ئوقنىڭ تېگىش بۇلۇڭى

∠μ ـ ئوقنىڭ يەر يۈزى بىلەن ئۇچرىشىش بۇلۇڭى ياكى ئەڭ يىراق چىچىلىش بۇلۇڭى. (∠μ چوڭ بولسا چىچىلىش كىچىكلەيدۇ.)

كۆرۈش قىيىن بولغان شارائىتتا ئوق ئېتىلسا چىچىلىش چوڭىيىپ كېتىدۇ.

ياخشى ئېتىش ۋە ئوقنىڭ تېگىش مەيدانى:

ياخشى ئېتىش ئۈچۈن نىشاننىڭ مەركىزى نۇقتىسى (يەنى ئۇرىمەن دېگەن نۇقتا) نى ھەمدە چىچىلىشنىڭ شۇ مۇساپە شۇ ھالەتتىكى دائىرىسىنى ياخشى بىلىش لازىم. ياخشى ئېتىش ـ مەركىزى نۇقتىدىن يىرىم مىلىيامىغىچە چېچىلغان ئوقنى كۆرسىتىدۇ.

بۇنىڭ يەنە بىر سەۋەبى ئىلگىرى بايان قىلىنغانلاردىن باشقا مۇساپىنى ئېنىق ھېسابلاپ چىقىرىش. كۆپىنچە خاتالىق مەركىزى نۇقتىنى توغرا مۆلچەرلىمەسلىك، قورالنى توغرا نىشانلىماسلىق، مۇساپىنى توغرا ئالمىغانلىقتىن، قىسقىسى ئاتقۇچىدىن كۆپ سادىر بولىدۇ.

قورالنىڭ پايىنكىنىڭ ئۈستى بۇلۇڭىنى كۆتۈرۈۋالسا ئوق يىراققا، ئەكسىچە بولسا يېقىنغا چۈشىدۇ. قارىغا ئالغۇچ يىڭنىسى ئوڭغا كەتسە ئوق سولغا كېتىدۇ. ئەكسىچە بولسا ئوڭغا كېتىدۇ. تەپكىنى قاتتىق بېسىۋەتسە ئوق ئوڭغا ۋە ئاستىغا كېتىدۇ. ئوقنەيچە قاياققا ئېگىلىپ كەتسە ئوق شۇ تەرەپكە كېتىدۇ. ئوقنەيچە ئېغىزى ئازراق بولسىمۇ سىزىلىپ، ئويۇلۇپ كەتكەن بولسا ئوق قىڭغىر كېتىدۇ. قارىغا ئالغۇچنىڭ يىڭنىسىنى سۈرۈۋېرىپ تازىلاش جەريانىدا ئازراق بولسىمۇ ئۇپرىتىۋەتسەڭ ئوق چېچىلىش يوغىناپ كېتىدۇ.

ئەگەر كۈن نۇرى ئوڭ تەرەپتىن كۆچلۈك ئۇرۇپ، قارىغا ئالغۇچ يىڭنىسى ئوڭ تەرەپتىن پارقىراپ قالسا، ئوڭ تەرەپكە يوغىناپ قالىدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئوقنەيچە سولغا كېتىپ ئوق سولغا چەتنەپ كېتىدۇ.

ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن قورالغا ئەڭ يېقىن چۈشكەن ئوق بىلەن ئەڭ يىراق چۈشكەن ئوقنىڭ ئارىلىقى ئوقنىڭ تېگىش مەيدانى دېيىلىدۇ. بۇ مەيداننىڭ ئۇزۇنلۇقى، كەڭلىكى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. بۇ مەيداننىڭ چوڭلۇقى پەسلەۋاتقان يانتۇلۇقتا ئەڭ چوڭ، تەكشىلىكتە ئۇنىڭدىن كىچىك، ئېگىزلەۋاتقان يانتۇلۇقتا ئېخىمۇ كىچىك بولىدۇ.




بۇ مەيداننى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلاشقا بولىدۇ:





ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى كەڭلىكى (مېتىر) = نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ياكى كەڭلىكى × 1000 (مېتىر) / شۇ مۇساپىدىكى ئوقنىڭ تېگىش بۇلۇڭى (مىليام)

1000 تۇراقلىق سان، PK ، RPK ، AKM لارنىڭ ھەر خىل مۇساپىدىكى ئوق تېگىش بۇلۇڭىنىڭ ئۆلچىمى جەدۋەللەشتۈرۈلگەن بولۇپ، AKM نىڭ 9 ـ جەدۋەل، RPK نىڭ 14 ـ جەدۋەل، PK لارنىڭ 20 ـ ۋە 21 ـ جەدۋەلدە بېرىلگەن.

بۇ فورمۇلا نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ياكى كەڭلىكى ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكىنىڭ ئۈچتىن بىرىدىن كىچىك بولسا ئىشلىتىلىدۇ. 100 مېتىردىن 700 مېتىرغىچە بولغان مۇساپىدىكى AKM نىڭ، 100 مېتىردىن 1000 مېتىرغىچە بولغان مۇساپىدىكى RPK نىڭ، 100 مېتىردىن 2000 مېتىرغىچە بولغان مۇساپىدىكى PK نىڭ ترايېكتورىيىسىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكلىرى بولۇپ، جەدۋەلدە ئەسكەرتىلگەن.

ئەگەر نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ياكى كەڭلىكى ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىنىڭ ئېگىزلىكىنىڭ ئۈچتىن بىرىدىن چوڭ بولسا تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىپ ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ كەڭلىكى ياكى ئۇزۇنلۇقىنى ھېسابلايمىز:

ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى كەڭلىكى (مېتىر) = نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ياكى كەڭلىكى × 100 / مۇئەييەن مۇساپىدىكى ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكى m

بۇ فورمۇلادىكى 100 ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى قالدۇق 100 مېتىر ئۇزۇنلۇقىدىن كەلگەن بولۇپ، ئۇ تۇراقلىق سان.

بۇ فورمۇلادىكى ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكى ـ قورال ئېتىلىۋاتقان مۇساپىدىن 100 مېتىر كىچىك مۇساپىنىڭ ترايېكتورىيىسىنىڭ ئېگىزلىك قىممىتى. مەسىلەن: قورالنى 700 مېتىرغا ئېتىۋاتقان بولساق، بۇ مۇساپىدىكى ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى ھېسابلاش ئۈچۈن فورمۇلاغا 600 مېتىر مۇساپىدىكى ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىك قىممىتىنى قويىمىز.

تۆۋەندە ھەر ئىككى فورمۇلا ئۈچۈن مىسال ئىشلەيلى.

گىرىنوف 1000 مېتىرغا ئېتىلغان، نىشان ئېتىش ھالىتىدە كېتىۋاتقان ئادەم (ئېگىزلىكى 1.5 مېتىر)، گىرىنوف ئوقىنىڭ 1000 مېتىردىكى تېگىش بۇلۇڭى 29 مىليام. 900 مېتىردىكى گىرىنوف ئوقىنىڭ ئوتتۇرا ترايېكتورىيىسىنىڭ ئېگىزلىكى 2.5 مېتىر.

1 ـ فورمۇلاغا مىسال:

$$\frac{1000 \times 1.5m}{29 \text{ مىليام}} \approx 52m$$

(بۇ 1000 مېتىر مۇساپىدىكى گىرىنوف ئوقىنىڭ تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقى)

2 ـ فورمۇلاغا مىسال:

$$\frac{100 \times 1.5m}{2.5m} = 60m$$

(بۇ 900 مېتىر بىلەن 1000 مېتىر ئارىلىقىدىكى گىرىنوف ئوقىنىڭ تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقى)

ئەگەر ئوق تېگىش مەيدانى توساقنىڭ كەينىدە بولسا، ئۇنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلايمىز:

توساق كەينىدىكى ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى كەڭلىكى $m$ = ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى كەڭلىكى × ئوقنىڭ تېگىش بۇلۇڭى / ئوقنىڭ تېگىش بۇلۇڭى + توساقنىڭ ئېگىزلىك بۇلۇڭى

مىسال: توساقنىڭ ئېگىزلىكى 3 گرادۇس بولسا:





$$\frac{29 \text{ مىلىيام} \times 60m}{29 \text{ مىلىيام} + 50 \text{ مىلىيام}} = 22m$$

كۆرۈنۈپ تۇرۇپتىكى، توساق كەينىدە ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ دائىرىسى ئوخشاش مۇساپىدىكى توساقسىز جايدىكىدىن خېلىلا كىچىكلەپ كېتىدۇ. دېمەك بۇنداق ۋاقىتتا دۈشمەنگە ياكى بىزگە ئوق تېگىشىنىڭ ئىمكانىيىتى كىچىكلەيدۇ.




٥٧ ـ ئوقنىڭ تېگىش بۆلۈكى

ئومۇمىي يېپىق جاينىڭ ئۇزۇنلۇقىنى مۇنداق ھېسابلايمىز: ئاۋۋال بىزدىن توساقچە بولغان مۇساپىنى ئېنىقلايمىز. ئاندىن توساقنىڭ ئېگىزلىكىنى ھېسابلايمىز. ئاندىن تۇرغۇاتقان ئورنىمىزدىن قورالنى قايسى مۇساپىگە قويساق ئۆتىدىغانلىقىنى ترايېكتورىيىنىڭ ئېگىزلىكىدىن بىلىمىز. ئاندىن توساق تەلەپ قىلغان مۇساپىدىن بىزدىن توساققىچە بولغان مۇساپىنى ئېلىۋېتىمىز. بۇ چىققان نەتىجە ئومۇمىي يېپىق جاينىڭ ئۇزۇنلۇقى بولىدۇ.

مەسىلەن: قولىمىزدا RPK بار، بىزدىن 300 مېتىر يىراقلىقتا 3 مېتىرلىق توساق بار. RPK نى 3 مېتىرلىق توساقتىن ئۆتكۈزۈپ ئېتىش ئۈچۈن مۇساپە كۆرسەتكۈچىنى 700 مېتىرغا قويۇش كېرەك. چۈنكى RPK نىڭ 700 مېتىر مۇساپىدىكى ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىسىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكى 3.4 مېتىر بولۇپ (14 ـ جەدۋەلگە قاراڭ)، ئوق بۇ ۋاقىتتا 3 مېتىرلىق توساقتىن بىمالال ئۆتەلەيدۇ.

بۇ 700 مېتىر مۇساپىدىن بىزدىن توساققىچە بولغان 300 مېتىرنى ئېلىۋەتسەك توساق كەينىدىكى ئومۇمىي يېپىق جاينىڭ ئۇزۇنلۇقى چىقىدۇ: $700 - 300 = 400m$ ، دېمەك، بۇ جاينىڭ ئۇزۇنلۇقى 400 مېتىر.

ئۆلۈك مەيداننىڭ ئۇزۇنلۇقىنى مۇنداق ھېسابلايمىز:

ئاۋۋال بۇ جاينىڭ ئوق تېگىش مەيدانىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى ھېسابلىۋالىمىز.

توساق 3 مېتىر، ئۇ ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكىگە ئاساسەن يېقىن ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئۇنى 2 ـ فورمۇلا بويىچە ھېسابلايمىز.

RPK نىڭ 600 مېتىرلىق مۇساپىدە ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكى 2.1 مېتىر (جەدۋەلدە)

$$\frac{100 \times 1.5m}{2.1m} = 72m$$

بۇ ئۇزۇنلۇقنى ئومۇمىي يېپىق جاينىڭ ئۇزۇنلۇقىدىن چىقىرىۋەتسەك، ئۆلۈك مەيداننىڭ ئۇزۇنلۇقى چىقىدۇ. $400 - 72 = 328m$ . دېمەك ئەگەر بۇ توساقنىڭ كەينىدە دۈشمەن بولۇپ، توساققا 328 مېتىر كېلىدىغان جايدىن ئۆتۈپ توساققا يېقىنلىۋالسا RPK نىڭ ئوقى تەگمەيدىغان (قورال توساققا 300 مېتىر كېلىدىغان جايدا مۇقىم تۇرسا) ئۆلۈك مەيدانغا كىرىۋالالايدۇ.

ئومۇمىي يېپىق جاينىڭ كەڭلىكىنى مۇنداق ھېسابلايمىز:



ئاۋۋال ئۇنىڭ خاراكتېرىنى ئېنىقلىۋالىمىز. ئۇ ئومۇمىي جەھەتتىن يېرىم يېپىق ۋە پۈتۈن يېپىق دەپ چوڭ ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ.




يېرىم يېپىق ھالەت ـ بۇ ۋاقىتتا ھەر قايسى بۆلۈكلەر 0 گرادۇستىن 180 گرادۇستىن كىچىك بولىدۇ. يەنى بۇ يەردە بىرىنچى ھالەتتىن ئىككىنچى ھالەتكىچە ئۆزگىرىپ، تار بۆلۈكلۈق، تىك بۆلۈكلۈق، كەڭ بۆلۈكلۈق ئۈچبۇلۇڭلار ھاسىل بولۇشى مۇمكىن.




پۈتۈن يېپىق ھالەت ـ بۇ ۋاقىتتا A، B دىن ياكى B، A دىن چوڭ بولۇشىمۇ مۇمكىن ھەممە ھەر قايسى بۆلۈكلەر 0 گرادۇستىن چوڭ، 180 گرادۇستىن كىچىك بولىدۇ. تەبىئىيكى بۇ يەردە يەنە C ۋە D ئارىلىقلار ھەم ياكى تەڭ ياكى چوڭ ـ كىچىك بولىدۇ. (ئەمما قورال يۆنىلىشىنىڭ 300 مېتىرى مۇقىم بولىدۇ. قورال ئورنى يۆتكىلىدۇ.) بۇ يەردىمۇ ئۈچ خىل ئۈچبۇلۇڭ ـ تەڭ بۆلۈكلۈق، كەڭ بۆلۈكلۈق، تار بۆلۈكلۈق ئۈچبۇلۇڭ ھاسىل بولىدۇ. بىز ھېسابلىماقچى بولغان جاي بىرىنچى ھالەتتە ۋە ئىككىنچى ھالەتتە ئوخشاشلا تراپېتسىيە بولىدۇ.








تراپېتسىيىنىڭ يېقىن تەرەپتىكى ئاساسىنى يىپىق جاينىڭ قىسقا كەڭلىكى، يىراق تەرەپتىكى ئاساسىنى يىپىق جاينىڭ ئۇزۇن كەڭلىكى دەيمىز. يىپىق جاينىڭ ئۇزۇن كەڭلىكى ئوق تېگىدىغان مەيداننىڭ كەڭلىكىدىن كىچىك بولۇشىمۇ، چوڭ بولۇشىمۇ، ھەتتا تەڭ بولۇشىمۇ مۇمكىن.

يىپىق جاينىڭ كەڭلىكىنى تراپېتسىيىنىڭ ئاساسىنى ھېسابلاش فورمۇلاسى بويىچە ھېسابلاپ چىقارساق بولىدۇ.

قورال بىلەن توساقنىڭ ئارىلىقى ئېشىش ياكى ئۆرلەش بولسا ياكى توساقنىڭ كەينى ئېشىش ياكى ئۆرلەش بولسا ھەمدە بۇلار بىر ـ بىرىگە ماس ياكى قارمۇ ـ قارشى بولسا يىپىق جاينىڭ چوڭ ـ كىچىكلىكى، ئۆلۈك مەيداننىڭ چوڭ ـ كىچىكلىكى، ئوق تېگىش مەيداننىڭ چوڭ ـ كىچىكلىكى، ئۇزۇنلۇقى ۋە كەڭلىكىدە ئۆزگىرىش ھاسىل بولىدۇ. ئوق تېگىش مەيدانى، يىپىق جاي، ئۆلۈك جاي يۇقىرىقىدەك يەر شارائىتىدا توسۇقسىز ھالەتتىمۇ ئۆزگىرىدۇ. بۇ نەرسىلەرنى ھېسابلاش ـ ئۆزىمىزنى قوغداش ۋە دۈشمەننى كۆرگەن ـ كۆرمىگەن ھالەتتە ئۇرۇش ئۈچۈن پايدىلىق.

توساق ئېگىزلىكىنى قارىغا ئالغۇچتىن پايدىلىنىپ ھېسابلاپ چىقىرالايمىز. بۇنى ئۈچ خىل نەتىجە بىلەن چىقىرىمىز. <1> ئېگىزلىكىنىڭ گرادۇسىنى ئېلىش. بۇ بۇلۇڭ ئۆلچىگۈچ ياردىمىدە بولىدۇ. <2> ئېگىزلىكنىڭ مېتىرىنى ئېلىش. بۇ ئۈچبۇلۇڭ قائىدىسى ئارقىلىق بولىدۇ. <3> ئېگىزلىكنىڭ تەلەپ قىلغان مۇساپىسىنى ئېنىقلاپ، جەدۋەلدىن ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىسىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكىنى تېپىپ، ئۇنىڭغا ئېگىزلىكنىڭ مېتىرىنى قىياسلاش.

بۇ نەتىجىلەرنى ئاۋۋال ئۆتۈپ كەتكەن فورمۇلاغا تەتبىقلاپ ئىشلەتسەك بولىدۇ.

بىز تۆۋەندە 3 ـ جەرياننى تەپسىلىي چۈشىنىپ ئۆتەيلى:

توساق بىلەن قورال ئارىلىقى 300 مېتىر. قورالنى 300 مېتىرلىق مۇساپىنىڭ قارىغا ئالغۇچ بۇلۇڭى بىلەن توساق تەرەپكە توغرىلايمىز. (بۇنىڭ توساق تۆۋگە يېتىپ بارماسلىقى مۇھىم ئەمەس. ئەمما قەتئىي ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك) بۇ بۇلۇڭلۇق قىممەت جەدۋىلىدە بار. ( AKM نىڭ 9 ـ جەدۋەل، RPK نىڭ 14 ـ جەدۋەل، PK لارنىڭ 20 ـ ۋە 21 ـ جەدۋەللەردە بار.)

ئاندىن قورالنى تىك ھالەتتە ئاستا كۆتۈرۈپ، توساقنىڭ ئەڭ ئۈستىگە توغرىلايمىز. بۇ ۋاقىتتا قورالنى مىدىرلاتماي تۇرۇپ مۇساپە كۆرسەتكۈچنى كۆتۈرۈپ قارىغا ئالغۇچ بىلەن بىرلىككە كەلتۈرۈۋالىمىز. بۇ يەردىن چىققان مۇساپە كۆرسەتكۈچى ماس كېلىدىغان ئوتتۇرا ترايېكتورىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكىنى جەدۋەلدىن تاپىمىز. توساقنىڭ ئېگىزلىكى بۇ ئېگىزلىكتىن ئازراقلا كەم بولىدۇ.

### 4. ئەمەلىي ئوق ئېتىش نەتىجىسى

ئېتىش نەتىجىسىنىڭ ياخشى بولۇشى ـ ۋەزىيە، ئۆگىنىش ۋە تەجرىبە بىلەن بولىدۇ. ئۇنىڭغا باھا قويۇش ئۈچۈن بىر تەنلىك نىشان، كۆپ تەنلىك نىشانلارغا ئېتىپ، ئۇنىڭ تېگىش پىرسەنتىنى، ئېتىشقا سەرپ قىلغان ۋاقىتنى، تېگىشنىڭ دائىمىي ياكى ئەمەسلىكىنى، ئىشلىتىلگەن ئوقنىڭ تۈرىنى، قورالنىڭ ماسلىششچانلىقىنى ھېسابلاپ چىقىرىمىز.

ئادەتتە ھەر قانداق ئوق ئېتىلىپ بىرىپ نىشانغا تەگكەن ۋاقىتتا نىشانغا نىسبەتەن بىر كۈچ بېرىدۇ. بىر ئادەمنى ئىشتىن چىقىرىش ئۈچۈن، ھەر قانداق ئوقنىڭ بۇ كۈچى 10kg/m بولسا يېتىدۇ.



هەر قانداق بىر ئوقنىڭ بەلگىلەنگەن مۇساپىسى ۋە بىرىدىغان ھېسابلىق كۈچى بولىدۇ. بۇ كۈچ مۇساپىگە تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ.

تەشكۈچى ئوق مۇئەييەن قاتتىقلىقتىكى ۋە مۇئەييەن قېلىنلىقتىكى نەرسىلەرنى تېشىپ ئۆتەلەيدۇ. RPG لارنىڭ تەشكۈچى ئوقىنىڭ تەشكەن تۈمۈرلىرىنىڭ قېلىنلىقى خېلىلا چوڭ بولىدۇ. (مەسىلەن: قوشباشلىق تەشكۈچى ئوقنىڭ تېشىدىغان تۈمۈرنىڭ قېلىنلىقى 60 cm بولىدۇ)

ئەگەر AK نىڭ قارىغا ئالغۇچىسى يانغا 0.5mm خاتا ھالدا ئوق ئاتسا 100 مېتىردا 13cm يانغا خاتا كېتىدۇ.

ئېتىش جەريانىدىكى دائىمىي خاتالىقلارنى توغرىلاشقا بولىدۇ. تاسادىپىي خاتالىقلارنى توغرىلايمەن دېيىشنىڭ ھاجىتى يوق. ئۇ ھەر ۋاقىت ۋاقىتلىق ۋە ھەر خىل بولىدۇ.

كىچىك خاتالىق ئېتىشتا ھەر ۋاقىت يۈز بېرىپ تۇرىدۇ. چوڭلىرىنى ناھايىتى ئاربلاپ ـ ئاربلاپ ئۇچرىتىمىز.

ھېسابلاردا پىلوس بىلەن مىنۇسنى، كۆپەيتىش بىلەن بۆلۈشنى ئالماشتۇرۇپ قويغاندا سىمېتىرىك خاتالىق يۈز بېرىدۇ.

خاتالىقلارنى تۈزىتىشتە ئوتتۇرىچە خاتالىقلارنى ھېسابلاپ چىقىرىمىز. بۇنىڭ ئۈچۈن پۈتۈن خاتالىقلار ساناق سان بويىچە رەتلىك يېزىلىدۇ. ئوڭ ـ سول ۋە ئاستى ـ ئۈستى خاتالىقنىڭ ئوتتۇرىسى ئېلىنىدۇ. بۇ «چېچىلىپ كەتكەن ئوقلارنىڭ ئوتتۇرىچە قاچما مەركىزىنى ئېنىقلاپ چىقىش» دېگەن تېمىدا تەپسىلىي سۆزلەندى.

مەسىلەن: ئالتە ئاپتوماتتىن ئېتىلغان ئوقنىڭ نەتىجىسى 590، 610، 640، 665، 675، 720 بولغان بولسا، بۇلارنى قوشۇپ ئالتىگە بۆلۈۋەتسەك ئوتتۇرىچە خاتالىق چىقىدۇ.

$$\frac{3900}{6} = 650$$

ئاندىن بۇ ئوتتۇرىچە نەتىجىنى باشقا نەتىجىلەرگە تەسىرلەشتۇرىمىز:

$590 - 650 = -60$ ، $610 - 650 = -40$ ، $640 - 650 = -10$ ،

$665 - 650 = 15$ ، $675 - 650 = 25$ ، $720 - 650 = 70$

ئاندىن بۇ يەردىن چىققان نەتىجىلەرنى ساناق سان بويىچە رەتلىك يېزىۋالىمىز ۋە ئوتتۇرىدىكى ئىككى خاتالىق پەرقىنى قوشىمىز.

10، 15، 25، 40، 60، 70

$$E = \frac{25 + 40}{2} = 32.5m$$

چىققان نەتىجە ئوتتۇرىچە خاتالىق بولىدۇ.

ئوتتۇرىچە خاتالىق بولسا 0.7% ياكى $E = \pm 4$ ئۇنى ھېسابقا ئالمايمىز.

ئوتتۇرىچە خاتالىقنىڭ ئوتتۇرىسىنى تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىپ ھېسابلاپ چىقىرالايمىز.

$$R = \frac{E}{\sqrt{6}} = \frac{32.5m}{2.45} \approx 13.3m$$

ئېتىش تەجرىبىسى جەريانىدا مۇقىملاشقان ئوتتۇرىچە خاتالىق كۆرسەتكۈچلىرى

| | خاتالىقنىڭ ئىسمىلىكى | ئوتتۇرىچە خاتالىق قىممىتى |
|---|---|---|
| 1 | مۇساپە ئۆلچەشتىكى خاتالىق:<br>كۆز مۆلچەر<br>قەدەملەپ ساناش<br>خەرىتە بىلەن | <br>10%<br>4%<br>5% |
| 2 | ئاپپاراتسىز شامال ئۆلچەشتىكى خاتالىق | 1.5مېتىر/سېكۇنت |
| 3 | نىشاننىڭ تېزلىكىنى ئۆلچىگۈچىسىز ئۆلچەشتىكى خاتالىق | 20% |





| 4 | ئۆلچىگۈچىسىز ھاۋا تېمپېراتۇرىسىنى ئۆلچەشتىكى خاتالىق | 5 سېلىتسىيە گرادۇس |
|---|---|---|
| 5 | قورالنى توغرىلاشتىكى خاتالىق:<br>نورمال ھالەتتە<br>يېتىپ قولدا ئاتقاندا<br>تىزلىنىپ باشقا تاياچسىز ئاتقاندا<br>مېڭىۋېتىپ توختاپ ئاتقاندا | <br>0.3 مىلىيام<br>0.4 مىلىيام<br>0.8 مىلىيام<br>2 مىلىيام |
| 6 | نىشان بۆلۈكىنى ھېسابلاشتىكى خاتالىق | 0.1 رادىئان |

ئېگىزلىكنىڭ ئوتتۇرچە خاتالىقى = يىراق-يېقىنلىقتىكى ئوتتۇرچە خاتالىق × نىشاندىن شۇ مۇساپىنىڭ تېگىش بۆلۈكىنىڭ تانگىنوسى

كىچىك بۆلۈكلار ئۈچۈن بۇ فورمۇلانى تۆۋەندىكىدەك ئۆزگەرتىپ ئىشلەتسەك ياخشى:

$$\text{يىراق يېقىنلىقتىكى ئوتتۇرچە خاتالىق} \times \frac{\text{ئوق تېگىش بۆلۈكى}}{1000} = \text{ئېگىزلىكتىكى ئوتتۇرچە خاتالىق}$$

توپلام ئوقتىكى ئوتتۇرچە خاتالىقلارنى بۇ فورمۇلا بىلەن تاپىمىز:

$$E_{\text{توپلام}} = \sqrt{E_1^2 + E_2^2 + \cdots + E_n^2}$$

بۇ فورمۇلادىكى $E_1$، $E_2$ ... $E_n$ لار ھەر قايسى توپلام ئوقلارنىڭ ئوتتۇرچە خاتالىقلىرىنىڭ مەلۇماتى.

توپلام ئوقنىڭ ئوتتۇرچە چەتنىشىنى مۇنداق تاپىمىز:

$$V_p = \sqrt{E^2_{\text{توپلام}} + V^2_{\text{توپلام}}}$$

فورمۇلادىكى توپلام V - توپلام ئوقنىڭ ئوتتۇرچە چېچىلىشى.

ئوقنىڭ تېگىشىنىڭ باشقا سەۋەبلىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى:

ئوقنىڭ تېگىشى - قورال-ياراق ۋە ئوق-دورىنىڭ ياخشى بولۇشى، ئاتقۇچىنىڭ تەجرىبىلىك بولۇشى، ئېتىش مۇھىتىنىڭ ياخشى بولۇشىدىن ئىبارەت ئۈچ نەرسىگە مۇناسىۋەتلىك.











يۇقارقىلاردىن 0% لىك، 40% لىك، 50% لىك، 75% لىك، 80% لىك، 100% لىك تېگىش ھالەتلىرىنى تاللىۋالىمىز.

ئوقنىڭ نىشاننىڭ يۇرەك قىسمىغا تېگىشىنىڭ مۇمكىنچىلىكىنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلايمىز:

R ـ ئوقنىڭ نىشانغا تېگىشىنىڭ مۇمكىنچىلىكى

0.50 (ياكى 50%) ـ ئوقنىڭ نىشاننىڭ يۇرەك قىسمىغا تېگىشىنىڭ مۇمكىنچىلىكى،

S ـ نىشاننىڭ ئومۇمىي يۈزى.

$C_b$ ۋە $C_V$ ـ نىشاننىڭ يۇرەك قىسمىنىڭ ئېگىزلىك ۋە يان يۆنىلىشلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى.

$$R = 0.50 \times \frac{S}{C_V \times C_b}$$

ئوقنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك نىشانغا تېگىش مۇمكىنچىلىكىنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلايمىز.

R ـ ئوق تېگىشىنىڭ مۇمكىنچىلىكى

Rv ـ نىشاننىڭ تىك ئوتتۇرا سىزىقىغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى

$R_b$ ـ نىشاننىڭ توغرا تۈز ئوتتۇرا سىزىقىغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى

$$R = R_V \times R_b$$

يۇقىرىقى ئىككى فورمۇلا بىلەن نىشان تىكتۆتبۇلۇڭ شەكلىدە بولغاندا ھېسابلاش ئېلىپ بارىمىز. ئەگەر نىشانىمىز شەكىللىك نىشان بولسا تۆۋەندىكى بويىچە ھېسابلايمىز:

$$R = R_V \times R_b \times K$$

بۇ يەردىكى K شەكىللىك نىشاننىڭ كوئېففىتسېنتى (6 ـ جەدۋەل).

بۇ ئۈچ فورمۇلانىڭ ھەممىسى ئوقنىڭ چېچىلغان مەيدانى نىشاندىن چوڭ بولغاندا قوللىنىلىدۇ. ئەكسىچە بولسا ئۇنى فورمۇلاسىز، شىكالا بويىچە ھېسابلاپ چىقىرىشقا بولىدۇ.

مىسال: 300 مېتىردىن RPK دا پۇلىمىوتقا ئوق ئاتساق، تېگىش مۇمكىنچىلىكى مۇنداق ھېسابلىنىدۇ. RPK نىڭ 300 مېتىردا سىيرىپ ئاتقاندا يانغا ۋە ئېگىزلىككە توپلام چېچىلىش ئەھۋالى 0.33m ، 0.23m (13 ـ جەدۋەلدە بار). نىشاننىڭ كەڭلىكى 0.75 مېتىر ، ئېگىزلىكى 0.55 مېتىر. ئۇنىڭ كوئېففىتسېنتى (6 ـ جەدۋەل) 0.75.

$$\text{نەتىجە} = 0.23 \times 0.33 \times 0.75 \approx 0.057 \approx 5\%$$








(75 ـ بات، 46 ـ رەسىم ـ نىشاننىڭ ئېگىزلىكىدە ئوقنىڭ تېگىش مۇمكىنچىلىكىنى چېچىلىش شكالىسى بويىچە ھېسابلاش)

يەنە تۆۋەندىكى ئۇسۇل بويىچىمۇ تاپقىلى بولىدۇ. 46 ـ رەسىمدە شەكىللىك نىشاننىڭ ئېگىزلىكى 0.55 مېتىر، 6.5 سانتىمېتىرلىق جايدىكى باش قىسمىغا ئوق تېگىشنىڭ نىسبىتى ھېسابلىنىدۇ. قالغان تېگىش پىرسەنتى شكالىغا ئوق ئاتقاندىن كېيىن چۈشكەن. 21 سانتىمېتىرلىق تۆۋەندىكى ۋە يۇقىرىدىكى ئارىلىقتا ئوقنىڭ تېگىش پىرسەنتىنى 16% بولسا (نەزەرىيە بويىچە:

16%ـ ـ ـ ـ ـ ـ21cm

Xـ ـ ـ ـ ـ ـ6.5cm

$$X = \frac{6.5 \times 16}{21} \approx 4.953\% \approx 5\%$$

بۇنى مەركىزى ئارىلىقتىكى 25% كە قوشۇۋەتسەك 30% بولىدۇ. ئىككى ئارىلىقنىڭ نەتىجىسىنى قوشۇۋەتسەك 60% بولىدۇ. بۇ 0.6 گە تەڭ. بۇ نەتىجىنى فورمۇلاغا سالساق:

$$R = 0.60 \times 0.60 \times 0.75 = 0.27 = 27\%$$

(نىشانلارنىڭ شەكلى ۋە ئۇنىڭ ئۆلچىمى ھەمدە ئۇنىڭ كوئېففىتسېنتى 119 ـ بەت جەدۋەلدە)

قائىدىمىز بويىچە ئوق ئوڭ ـ سولغا قانچىلىك چېچىلسا، ئېگىز ـ پەسكىمۇ شۇنچىلىك چېچىلىدۇ. ئوقلارنىڭ تىكتۆتبۇلۇڭ شەكىللىك نىشان يۈزىدە چېچىلىش ئەھۋالى جەدۋەللەشتۈرۈلگەن بولۇپ(1 ـ جەدۋەل). ئۇنىڭدىن ئوقنىڭ تېگىش مۇمكىنچىلىكى F (V) نى تاپقىلى بولىدۇ. ئەگەر نىشان شەكىللىك نىشان بولسا، كوئېففىتسېنتىنى ئۇنىڭغا كۆپەيتىپ بېرىمىز.




مەيدىلىك نىشاننىڭ ئۆلچىمى

ئۇنى يەنە تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچىمۇ تاپالايمىز.

$$R = F\left(\frac{Y}{V_{V\text{تۇيۇلام}}}\right) F\left(\frac{Z}{V_{b\text{تۇيۇلام}}}\right) K$$

R ـ ئوقنىڭ تېگىش مۇمكىنچىلىكى



F ـ ئوقنىڭ تىك ۋە توغرا سىزىقلارغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى (تەييار قىممەت)

مىسال: قورال SVD ، ئومۇمىي Z = 35cm ، ئومۇمىي Y = 20cm ، مۇساپە 400 مېتىر، $V_b$=7.2cm، $V_V$=7.2cm، يېرىمى Z=17.5cm، يېرىمى Y=10cm

$$V = \frac{10}{7.2} = 1.39cm \qquad V = \frac{17.5}{7.2} = 2.43cm$$

1.39 غا توغرا كېلىدىغان جەدۋەلدىكى F نىڭ قىممىتى 0.652

2.43 نىڭ قىممىتى 0.899

ئەسلىدىكى فورمۇلاغا بۇ قىممەتلەرنى قويساق:

$$R = R_V \times R_b = 0.625 \times 0.899 = 0.586 = 58.6\%$$

ئەگەر نىشان دۈگىلەك بولسا، ئۇ ۋاقىتتا R نىڭ قىممىتىنى مۇنداق تاپىمىز:

دۈگىلەك نىشاننىڭ رادىئوسىنى ئالىمىز. ئۇنىڭغا ئەڭ كۆپ بولسا 50% ئوق تېگىدۇ. قورالنىڭ تۈرىنى ۋە مۇساپىسىنى ئۆزىنىڭ جەدۋىلىدىن تېپىپ، ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان ئوقنىڭ چېچىلىش دائىرىسىنىڭ رادىئوسىنى ئېنىقلىۋالىمىز. ئاندىن ئۇنىڭدىن پايدىلىنىپ R نى تاپىمىز.

مىسال: نىشاننىڭ رادىئوسى 10 سانتىمېتىر، PM (ماكاروف) دىن 50 مېتىردا ئوق ئېتىلغان. بۇ ۋاقىتتا جەدۋەل بويىچە $R_{50}$ نىڭ قىممىتى 8 سانتىمېتىر.

$$V = \frac{10}{8} = 1.25$$

ئاندىن ھېسابنىڭ داۋامىنى يۇقىرىقى مىسالنىڭ تەرتىپى بويىچە چىقىرىۋالىمىز.




( نىشاننىڭ ئوتتۇرا نۇقتىسى بىلەن تەگكەن ئوقنىڭ ئوتتۇرا نۇقتىسى ماسلاشمىغان ھالەتتە نىشانغا ئوق تېگىشنىڭ مۇمكىنچىلىكى)

بۇنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلايمىز:

$$R = \frac{1}{4}\left[F\left(\frac{Y_1}{V_{V\text{تولۇق}}}\right) \pm F\left(\frac{Y_2}{V_{V\text{تولۇق}}}\right)\right]\left[F\left(\frac{Z_1}{V_{b\text{تولۇق}}}\right) \pm F\left(\frac{Z_2}{V_{b\text{تولۇق}}}\right)\right] K$$

فورمۇلادىكى F نىڭ مەنىسى ـ F يالاڭ تىرناق ئىچىدىن چىققان سانلىق قىممەتكە كۆپەيتىلمەستىن بەلكى ئۇنىڭ جەدۋەلدىكى ماس قىممىتىگە ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن.

فورمۇلادىكى $Y_1$ ۋە $Y_2$ ئېتىلغان ئوقنىڭ نىشاننىڭ ئېگىزلىكىدە نىشان ئوق چېچىلىش سىزىقىدىن ئاستا ـ ئۈستىگە چېچىلىش ئارىلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

فورمۇلادىكى $Z_1$ ۋە $Z_2$ ئېتىلغان ئوقنىڭ نىشاننىڭ كەڭلىكىدە نىشان ئوق چېچىلىش سىزىقىدىن ئوڭ ـ سولغا چېچىلىش ئارىلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.





فورمۇلادىكى $V_{V_{\text{توپلام}}}$ ۋە $V_{b_{\text{توپلام}}}$ ئېتىلغان توپلام ئوقنىڭ ئېگىزلىكتە ۋە كەڭلىكتە ئوتتۇرىچە چەتنەش خاتالىق قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ.

فورمۇلادىكى K ـ شەكىللىك نىشاننىڭ كوئېففىتسېنتىنى ئىپادىلەيدۇ.

فورمۇلادىكى + ئوقنىڭ چېچىلىش ئوقى نىشان ئۈستىدە بولغان ھالەتنى ئىپادىلەيدۇ.

فورمۇلادىكى ـ ئوقنىڭ چېچىلىش ئوقى نىشان ئۈستىدە بولمىغان ھالەتنى ئىپادىلەيدۇ.

مىسال: پىكادىن ئېگىزلىكى 1.4 مېتىر، كەڭلىكى 0.46 مېتىرلىق نىشانغا 500 مېتىردىن ئوق ئېتىلغان. ئوق نىشاننىڭ ئوتتۇرا نۇقتىسىدىن 0.4 مېتىر پەسكە تەگكەن. جەدۋەل بويىچە 500 مېتىرنىڭ $V_V$ قىممىتى 0.37 مېتىر، $V_b$ قىممىتى 0.51 مېتىر. شۇنىڭ ئۈچۈن $Y_1 = 1.1$ مېتىر، $Y_2 = 0.3$ مېتىر، $Z_1 = 0.23$ مېتىر.

$$V = \frac{1.1}{0.37} = 2.97 \Longrightarrow F = 0.955 \div 2 \approx 0.477$$

بۇ قىممەت ئوقنىڭ چېچىلىش ئوقىنىڭ ئۈستۈنكى يېرىمىغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى.

$$V = \frac{0.3}{0.37} = 0.81 \Longrightarrow F = 0.415 \div 2 \approx 0.207$$

بۇ قىممەت ئوقنىڭ چېچىلىش ئوقىنىڭ ئاستىنقى يېرىمىغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى.

بۇ ئىككى نەتىجىنى قوشساق، نىشاننىڭ يېرىم تەن ئومۇمىي ئېگىزلىكىگە ئوق تېگىشنىڭ مۇمكىنچىلىكى چىقىدۇ:

$$R_V = 0.477 + 0.207 = 0.684$$

ئەمدى ئوقنىڭ چېچىلىش ئوقىنىڭ يان يېرىمىغا تېگىش مۇمكىنچىلىكىنى ھېسابلايلى:

$$V = \frac{0.23}{0.51} = 0.45 \Longrightarrow F = 0.239 = R_b$$

ئومۇمىي R نىڭ قىممىتى:

$$R = 0.684 \times 0.239 = 16.3\%$$

دېمەك، نىشاننىڭ ئومۇمىي بەدىنىگە ئوق تېگىشنىڭ مۇمكىنچىلىكى تەخمىنەن 32% بولىدۇ.

ئوقنىڭ نىشانغا تېگىش مۇمكىنچىلىكىنى ئوق چېچىلىش تورى بويىچە ھېسابلاشقا بولىدۇ:

$$R = 0.1 + \cdots 1.12 = 65.32\%$$

بۇ چاقماقلارنىڭ قىممىتى 5 ـ جەدۋەلدە تەپسىلىي بېرىلگەن.

مىسال: 16% بىلەن 25% نىڭ (يەنى 0.16 بىلەن 0.25 نىڭ) ئۈچراشقان چاقماقتىكى قىممىتى 4% ( يەنى 0.04) بولىدۇ.

بۇ قىممەتلەر ئورتاق بىر ئوتتۇرىچە چەتنەشكە نىسبەتەن ھېسابلانغان.

بۇنى ھېسابلاش ئۈچۈن نىشاننىڭ ئۈستىگە چېچىلىش تورىنى سىزىۋالىمىز. نىشاننىڭ ئۆلچىمى جەدۋەلدە بېرىلگەن.



تورنىڭ ئۆرۈنلاشتۇرۇلۇشى 49 ـ رەسىمدە بېرىلگەن. ئاندىن ھەر بىر چاقماقتا تەگكەن ئوقنى ئېنىقلايمىز ھەمدە بارلىق چاقماقنىڭ قىممىتىنى قوشىمىز. ئەگەر نىشاننىڭ بەزى جايلىرى چاقماقتا تولۇق چۈشمىگەن بولسا بۇ يەرلەردىكى قىممەت تەخمىنەن سىيلىشتۇرۇپ ئېلىنىدۇ.

$$R = R_1 + R_2 + \cdots + R_n$$

بۇ فورمۇلادىكى $R_1$ بىرىنچى چاقماقتا، $R_2$ ئىككىنچى چاقماقتا، $R_n$ بولسا n ىنچى چاقماقتا ئوق تېگىشىنىڭ مۆمكىنچىلىكىدۇر، ئەگەر توپلاشقان نىشان (ئوتتۇرىسى ئۈزۈك ـ ئۈزۈك بولغان توپلانما چوڭ بىر نىشان) غا ئوقنىڭ تېگىش مۆمكىنچىلىكىنى ھېسابلىماقچى بولساق تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز:

$$R = R_V \times \frac{\text{نىشاننىڭ يۈزى (S)}}{\text{نىشان جايلاشقان تەك تۆتبۇلۇڭنىڭ تەك يۈزى (S)}}$$

بۇ ۋاقىتتا توپلانما چوڭ نىشاننى تەشكىل قىلغان يالغۇز نىشانلارنىڭ تېنى ئوخشاش چوڭلۇقتا بولسا، ئۇنىڭ يۈزىنى ئومۇمىي نىشاننىڭ سانىغا كۆپەيتىۋېتىمىز. ئەگەر يالغۇز نىشانلارنىڭ تېنى ئوخشاش چوڭلۇقتا بولمىسا ئايرىم ھېسابلايمىز.

مىسال: ئون دانە نىشان بىر توپ بولۇپ 40 مېتىر دائىرىدە يوگۇرىۋاتقان بولسا: مۇساپە 300 مېتىر، قورال PKS بولسا، نىشاننىڭ ئېگىزلىكى 1.5 مېتىر، بۇنىڭ يۈزى 0.64 كۋادرات مېتىر بولسا، R نىڭ قىممىتى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:

$V_V = 0.15$ مېتىر

بۇ ۋاقىتتا ئەمەلىي نىشان ئۆلچىمىنىڭ پۈتۈنلەنگەن ئېگىزلىك قىممىتىگە (ئاۋۋالقى جەدۋەلدە بار) $V_V$ نى كۆپەيتىۋېتىمىز. چۈنكى $V_V$ ئەسلى بىر نۇقتىدىن چەتنەش بولۇپ، ئۇ ئومۇمىي نىشاندىن چەتنەشنى كۆرسەتمەيدۇ. (چېچىش تۈز سىيرىغاندا 1.4 ھەسسە چوڭىيىدۇ.)

$$V_V = 0.15\text{m} \times 1.4 = 0.21\text{m}$$

$$V = \frac{\text{نىشاننىڭ يېرىم بويى } 0.75\text{m}}{0.21\ (V_V)} = 3.57 \Longrightarrow F = 0.984$$

ئەمدى فورمۇلا بويىچە ھېسابلاش ئېلىپ بارساق:

$$R = 0.984 \times \frac{0.64 \times 10}{1.5 \times 40} = 0.105 = 10.5\%$$

بۇ R غا بارلىق تاشقى تەسىر ۋە خاتالىقلار كىرگۈزۈۋېتىلگەن.

R نى ئېتىش جەريانىدا يۈز بەرگەن خاتالىق تاشقى تەسىر (مەسىلەن: شامال) قاتارلىقلارنى ئېتىبارغا ئالغان ھالدا ھېسابلىماقچى بولساق مۇنداق قىلىمىز:

$$V_{V(\text{خ})} = \sqrt{V^2_{V\ \text{توپلام}} + E^2_V}$$

$$V_{b(\text{خ})} = \sqrt{V^2_{b\ \text{توپلام}} + E^2_H}$$

بۇ ئىككى فورمۇلا بىلەن $V_V$ ۋە $V_b$ نىڭ ئېتىبارغا ئېلىنغان خاتالىقى ھېسابلىنىدۇ.





$V_V$ ـ تىكلىكتە؛ $V_b$ ـ توغرىلىقتا. فورمۇلادىكى $E_V$ ئوقنىڭ ئوتتۇرىچە تىكلىكتە قېچىش خاتالىقى؛ $E_H$ يانغا قېچىش خاتالىقى.

مىسال: پىكادىن 600 مېتىرغا ئوق ئاتقان. ئېتىشتا خاتالىق بار، يان شامال بار، مۇساپە ۋە نىشان تەخمىنەن مۆلچەرلەنگەن.

$$V_{V_{\text{تويلام}}} = 0.44m\,, \qquad V_{b_{\text{تويلام}}} = 0.61m$$

نىشان ئېگىزلىك ۋە كەڭلىكتە ئوخشاشلا 0.85 مېتىر (پىكا ئوقىنىڭ)

$$E_V = 0.63m\,, \qquad E_b = 0.43m \qquad \text{(پىكا ئوقىنىڭ)}$$

$$V_V = \sqrt{0.44^2 + 0.63^2} = 0.77m$$

$$V_b = \sqrt{0.61^2 + 0.43^2} = 0.75m$$

$$V = \frac{Y}{V_{V(\text{خ})}} = \frac{0.425}{0.77} = 0.55 \Rightarrow F = 0.289 = 28.9\%$$

بۇ نىشاننىڭ تىك ئوتتۇرا سىزىقىغا ئوق تېگىش ئىمكانىيىتى

$$V = \frac{Z}{V_{b(\text{خ})}} = \frac{0.425}{0.75} = 0.57 \Rightarrow F = 0.299 = 29.9\%$$

بۇ نىشاننىڭ توغرا ئوتتۇرا سىزىقىغا ئوق تېگىش ئىمكانىيىتى

$$R = 0.289 \times 0.299 = 0.086 = 8.6\%$$

(بۇ يەردىكى ھەممە تەسىرلەر ئوتتۇرىچە ھالەتنى كۆرسىتىدۇ) بۇ ئومۇمىي نىشانغا ئوق تېگىش ئىمكانىيىتى.

RPK، AK لاردىن يېتىپ، تىزلىنىپ، مىڭىپ، توختاپ ئوق ئېتىشتىكى تېگىش ئىمكانىيىتى مۇشۇ قائىدە بويىچە ھېسابلىنىدۇ.

مىسال: نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ۋە كەڭلىكى 0.45 مېتىر (مەيدىلىك تەن شەكلى)، قورال AKM ، مۇساپە 400 مېتىر، ئېتىشتا خاتالىق يوق. $V_{V1}$ = 0.17 مېتىر، $V_{b1}$ = 0.15 مېتىر، $V_{VK}$ = 0.23 مېتىر، $V_{bK}$ = 36 مېتىر.

$V_{V1}$ = 1 ـ پاي سىيرىلغان ئوقنىڭ (ھەم شۇ)، $V_{VK}$ = كېيىنكى ئۆچرەتتىكى ئوقلارنىڭ ($V_{bK}$ ھەم شۇنداق) تىك ئوتتۇرا سىزىققا تېگىش ئىمكانىيىتى.



$$V_V = \frac{0.225}{0.17} = 1.32 \Longrightarrow F = 0.627 = 62.7\% = R_V$$

$$V_b = \frac{0.225}{0.15} = 1.5 \Longrightarrow F = 0.688 = 68.8\% = R_b$$

$$R = 0.627 \times 0.688 = 0.431 = 43.1\% \text{ (ئومۇمىي)}$$

$$R = F\left(\frac{Y}{V_{VK}}\right) F\left(\frac{Y}{V_{bK}}\right) = F\left(\frac{0.225}{0.23}\right) F\left(\frac{0.225}{0.36}\right) = F(0.98)F(0.62) = 0.491 \times 0.324 = 0.16 = 16\%$$

بۆ كېيىنكى خالىغان ئوقنىڭ نىشانغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى

## 5. نىشاننى يوقىتىشنىڭ ئىمكانىيىتى

ئاتقان ئوقتىن بىر تال نىشاننىڭ ئەجەللىك يېرىگە دەل تېگىپ قالسا ئۇنى يوقىتىدۇ. ئاۋۋال ئىلگىرىكىدەكلا $V_V$ ۋە $V_b$ نىڭ ئېتىبارغا ئېلىنغان خاتالىقىنى ھېسابلايمىز. ئاندىن R نى تاپىمىز. بۇ يەردە R نىشانغا تەگكەن $R_1$ غا تەڭ بولىدۇ.

$$V_{V(\text{خ})} = \sqrt{V_V^2 + E_V^2}$$

$$V_{b(\text{خ})} = \sqrt{V_b^2 + E_H^2}$$

مىسال: قەنناس 1891/30 يىل مودېلىنىڭ 500 مېتىردىكى $V_V$ = 0.08 مېتىر، $V_b$ = 0.08 مېتىر، ئۇنىڭ $E_V$ سى = 0.36 (7 ـ جەدۋەل)، نىشاننىڭ ئېگىزلىك ۋە كەڭلىكى = 0.45 مېتىر.

$$V_{V(\text{خ})} = \sqrt{0.08^2 + 0.36^2} = 0.37m$$

$$V = \frac{0.225}{0.08} = 2.81 \Longrightarrow F = 0.942 = R_b$$

$$V = \frac{0.225}{0.37} = 0.6 \Longrightarrow F = 0.314 = R_V$$

$$R = 0.314 \times 0.942 = 0.296 = 29.6\%$$

بىر تاللا ئوق بولغاچ ياكى $V_{V(\text{خ})}$ ياكى $V_{b(\text{خ})}$ ھېسابلانسا بولىدۇ. (ئوق قايسى تەرەپكە كەتسە شۇنى ئاساس قىلىپ). دېمەك 1 ـ پاي ئوقنىڭ نىشاننى يوقىتىش ئىمكانىيىتى 29.6% .

ئەگەر سېرىلغان ئوقنىڭ ئىچىدىكى بىر تال ئوقنىڭ نىشاننى يوق قىلىش مۇمكىنچىلىكى تاپماقچى بولساق بۇ فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز:

$$R_1 = 1 - (1 - R)^n$$





بۇ فورمۇلادىكى $(1-R)$ خاتا كەتكەن ئوق. n ـ ئوقنىڭ ئومۇمىي سانى، $R_1$ ـ نىشاننى يوق قىلىشنىڭ مۇمكىنچىلىك پىرسەنتى.

مىسال: پىكا 600 مېتىردىن ئېتىلغان، 5 تال ئوق سىيرىلغان، يان شامال بار. مۇساپە ۋە نىشان كۆزدە مۆلچەرلەنگەن.

$$V_{V\text{توپلام}} = 0.44m\,,\quad V_{b\text{توپلام}} = 0.61m\,,\quad E_V = 0.63m\,,\quad E_H = 0.43m\,,\quad K = 0.72$$

نىشاننىڭ كەڭلىكى ۋە ئېگىزلىكى = 1 مېتىر

$$V_{V(\text{خ})} = \sqrt{0.44^2 + 0.63^2} = 0.77m$$

$$V_{b(\text{خ})} = \sqrt{0.61^2 + 0.43^2} = 0.75m$$

$$R = F\left(\frac{0.50}{0.77}\right) F\left(\frac{0.50}{0.75}\right) 0.72 = 0.339 \times 0.349 \times 0.72 = 8.5\%$$

$$R_1 = 1-(1-0.085)^5 = 0.36 = 36\%$$

بۇ ئىشەنچىلىك ئېتىشمۇ دېيىلىدۇ.

ھەر قانداق ۋاقىتتا $R_1$ 80% دىن چوڭ بولسا نىشاننى يوقىتىش ئىشەنچىلىك بولغان بولىدۇ.

قىسقا سىيرىلغان، ئۇزۇن ـ ئۇزۇن قىسقا سىيرىلغان، ئۇزۇن ـ ئۇزۇن ھەر خىل سىيرىلغان ئوقلارنىڭ $R_1$ سىنى مۇنداق تاپىمىز.

$$R_1 = 1 - \left(1 - R\ \text{ئاۋۋالقى}\right)\left(1 - R\ \text{قالغان}\right)^{n-1} \qquad (\text{قىسقا})$$

$$R_1 = 1 - \left(1 - R\ \text{ئاۋۋالقى}\right)^{K}\left(1 - R\ \text{قالغان}\right)^{n-K} \qquad (\text{ئۇزۇن قىسقا})$$

$$R_1 = 1 - (1-R_1)^{S_1}(1-R_2)^{S_2} \ldots\ldots (1-R_K)^{S_i}$$

K ـ سىيرىشنىڭ سانى

$S_1$ ، $S_2$ ، $S_i$ ـ سىيرىش گۇرۇپپىسىنىڭ سانى

$R_1$ ، $R_2$ ، $R_K$ ـ 1 ـ قېتىم، 2 ـ قېتىم، K ـ قېتىم سىيرىغاندا ئوقنىڭ نىشانغا تېگىش مۇمكىنچىلىكى.

مىسال: AKM قورالىدا 300 مېتىردىن خاتالىق يوق ئېتىش شارائىتىدا بىر قېتىم ئۈچ تال سىيرىلغان.

$$V_{V1} = 0.12m\,,\quad V_{b1} = 0.11m\,,\quad V_{VK\text{توپلام}} = 0.23m\,,\quad V_{bK\text{توپلام}} = 0.33m$$

نىشاننىڭ كەڭلىكى 0.65 مېتىر، ئېگىزلىكى 0.48 مېتىر

$$R_A = F\left(\frac{0.24}{0.12}\right) F\left(\frac{0.325}{0.11}\right) = 0.784 = 78.4\%$$

$$R_K = F\left(\frac{0.24}{0.23}\right) F\left(\frac{0.325}{0.33}\right) = 0.253 = 25.3\%$$

$$R_1 = 1 - (1-0.784)(1-0.253)^{3-1} = 0.88 = 88\%$$





**قورالنى ئېتىش:**

قورالغا ئوقنى سېلىپ بولغاندىن كېيىن، قورالنى قۇرىمىز. ئېتىشتىن بۇرۇن ئوقنەيچە ئېغىزىنى بوشىتىپ چىقىرىۋېتىمىز. تەپكىنى بېسىشتا خۇددى كۇنۇپكا باسقاندەك باسىمىز.



پىچاق تاپانچا        ئېن.ئېر.ئېس2 – NRS

$NSR-2$ نىڭ ئىسمى ئۇرۇسچە *Nodj Razvedchika Strelyagushiy* دېگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىنىڭ كەينىگە مودېل نومۇرى ئەسكەرتىلىپ شەكىللەندۇرگەن. مەنىسى رازۋېتچىكلارنىڭ ئوق ئاتىدىغان پىچىقى ـ2. $NSR-2$ بولسا يېقىن ئارىلىقتىكى دۈشمەن ئۈچۈن لايىھىلەنگەن بولۇپ، ئاتقاندا ئاۋاز چىقارماسلىقتەك ئالاھىدىلىككە ئىگە. $NPS$ ـ تۇلا شەھىرىدە ر.د.خېلېنىن ياسىغان. ئوقنەيچىسى چىقىدۇ، ئۇنىڭ ئۆلچىمى: 7.62 مىللىمېتىر، ئاۋازسىز ئېتىلىدۇ. ئاتقاندا قولغا ھېچقانداق تەسىرى بولمايدۇ. 1986 ـ يىلى ئارمىيىگە كىرگۈزۈلگەن.

قورالغا بىر پاي ئوق سىغىدۇ. ئوقنەيچە بولسا پىچاق تۇتقۇسىنىڭ ئاخىرىدا. ئوق چىقىش ئېغىزى بولسا ئاجرىلىدىغان پۈرۈپكا بىلەن قاپلانغان. پىچاقنىڭ بىسى بولسا چىدامچانلىقى كۈچلۈك بولغان پولاتتىن ياسالغان بولۇپ، ئۈچى تەرىپى دىئامېتىرى 10 مىللىمېتىر ئەتراپىدىكى مېتاللارنى كەسكىلى بولىدىغان قىلىپ ھەرە چىشى شەكلىدە ياسالغان.

قارىماققا ئۇ نورمال پىچاققا ئوخشايدۇ. ئەمما دەستە قىسمىدا ئوق ئېتىش قۇرۇلمىسى بار. $SP-4$ ناملىق ئوقنى ئاتىدۇ.



NRS – 2 باشقىلار تەرىپىدىن ئۆزگەرتىلگەن. بۇنىڭدا كۇنۇپكا شەكىللىك بىخەتەرلىك قۇلۇپى ۋە تەپكە بار. مىشەكنى چىقىرىۋېتىش قۇرۇلمىسى بار. بىرى بەلگە، يەنە بىرى بىلەككە چىگىلىدىغان ئىككى خىل بەلبىغى بار، قارىغا ئالغۇچى ھەم بار.

ئېتىش ئۇچۇن قىسقۇچنى ئاچىمىز. 25 مېتىرغىچە ئېتىلىدۇ، قانچە يېقىن ئاتسا شۇنچە ياخشى. ئىككى قوللاپ قولنى سوزۇپ ئاتىمىز، مىنۇتىغا ئىككى پاي ئوق ئاتقىلى بولىدۇ.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچەملىرى:

1. قورال ئېغىرلىقى: 570 گرام
2. غىلاپسىز ئېغىرلىقى: 360 گرام
3. پىچاق تىغىنىڭ ئۇزۇنلۇقى: 16 سانتىمېتىر
4. ئوق تىپى: (7.62×42) $SP-4$
5. پىچاقنىڭ غىلاپلىق كۆرۈنىشى: 32.5×64×330مىللىمېتىر
6. پىچاقنىڭ غىلاپسىز كۆرۈنىشى: 32.5×52.5×285 مىللىمېتىر
7. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى:185~200 مېتىر/سېكۇنت



قورالنىڭ غىلىپى ۋە غىلاپ بىلەن كۆرۈنىشى:



ئېتىش بىرىكمىسى چۇۋۇلغان كۆرۈنىشى:



ئېتىش بىرىكمىسى قوراشتۇرۇلغان كۆرۈنىشى:







## سۇ ئاستى تاپانچا ئېس.پې.پې ـ 1 ئېم SPP – 1M



ئەڭ ئاۋۋال SPP 1971 ـ يىلى ئۇرۇسنىڭ بىر پەن ـ تېخنىكا ئىنىستىتۇتىدا ياسالغان ۋە شۇ يىلى ئارمىيىگە كىرگۈزۈلگەن. 1975 ـ يىلى ئۇرۇس دېڭىز ئارمىيىسى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان. سوۋېت ئىتتىپاقى پارچىلانغاندىن كېيىن بۇ قورالنى سەككىز دۆلەت سېتىۋالغان.

بۇ يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدىغان تۆت ئوقنەيچىلىك تاپانچا بولۇپ، ئوقى بىر پاي ـ بىر پايدىن ئېتىلىدۇ. ئىشلىتىش قولاي بولسۇن ئۈچۈن تۆت تال ئوق مەشەك گىرۋىكىدىن بىر ـ بىرىگە چېتىلغان.

تۇتقۇچى پىلاستىك، مېتال قىسمى ئانتىكورروزىيىلىك قىلىپ ياسالغان، تەپكە مۇھاپىزەتچىسى چوڭ ياسالغان بولۇپ، ئۇ سۇ ئاستىدا غەۋۋاسلار ئىشلىتىدىغان رېزىنكە پەلەي بىلەن ئېتىشقا قولايلاشتۇرۇلغان.

بۇ تاپانچا سۇ ئاستىدا مەشغۇلات ئېلىپ بارىدىغان ئەسكەرلەر ئۈچۈن لايىھىلەنگەن بولۇپ، قورالنىڭ ئىشلىتىلىش دائىرىسى سۇ ئاستىدا 17 مېتىر، ھاۋادا بولسا 20 مېتىر دائىرىدە بولىدۇ. يەنى سۇنىڭ چوڭقۇرلىقىغا مۇناسىۋەتلىك.

بۇ قورالنىڭ ئوق ئۆلچىمى 4.5 مىللىمېتىر بولغان پولات ئوقنى ئىشلىتىدۇ. قورال ئاپتوماتىك ئەمەس. تەپكە قۇرۇلمىسى توقماق ھەرىكىتىنى ئاساس قىلىدۇ. قورالنىڭ ئالاھىدە ياسالغان سىرتقى قەۋىتى قورالنى دېڭىز سۈيىنىڭ ھەر خىل پاسسىپ تەسىرىدىن قوغدايدۇ.

ئوقنى پ.ف.سازانوف ۋە ئو.پ.كراۋچېنكو ياسىغان. قورالنى ئىنژىنىرلار گورۇپپىسى ياسىغان. ئوق ئۇچى تومراق، ئوق كەينىدە مەشەك بار، ئۇنىڭغا ئۇزۇن زىخسىمان تۆمۈر ئوقبېشى كىرگۈزۈلگەن.

ئۇ كۆرۈنگەن نىشانلارغا ئېتىلىدۇ. ئوقنەيچە سىلىق، بۇرمىسى يوق. تۆت تال ئوقنەيچىسى بار، ئۇلار نۆۋەت بىلەن ئېتىلىدۇ.

1979 ـ يىلى $SPP-1M$ ياسالدى. ئۇنىڭ تەپكىسى ئۆزگەرتىلگەن. ئوقنەيچىنى تۇتۇپ تۇرىدىغان قۇلۇپى بار.

بۇ قورالنىڭ ئىسمى ئۇرۇسچە ـ *Spetsialneye Podvodneye Pistolete – Perveyi Modernizirovanniyi*

دېگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپلىرىدىن شەكىللەنگەن. بۇ ئۇيغۇرچە ـ مەخسۇس سۇ ئاستى تاپانچىسى بىرىنچى زامانىۋى دېگەنلىك بولىدۇ.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوق تېزلىكى: 250 مېتىر/سېكۇنت
2. قورال ئوقسىز ئېغىرلىقى: 950 گرام
3. قورال ئۇزۇنلۇقى: 244 مىللىمېتىر
4. ئوق ئۆلچىمى: 39×4.5 مىللىمېتىر
5. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 4.5 مىللىمېتىر
6. ئوقنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى (مەشەكسىز): 12 سانتىمېتىر
7. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 20.3 سانتىمېتىر
8. ئىشلىتىش مۇساپىسى___5 مېتىر سۇ ئاستىدا: 17 مېتىر؛ 10 مېتىر چوڭقۇرلۇقتىكى سۇدا: 14 مېتىر



20 مېتىر سۇ ئاستىدا: 11 مېتىر؛ 40 مېتىر سۇ ئاستىدا: 6 مېتىر

9. تۆت پاي ئوق چۇشىدۇ.

**تاپانچا ۋە ئوقى:**



**ئوقنەيچىسىز تاپانچا پى.بى ـ 4 (ئو.ئەس.ئېي)** $PB-4\ (OSA)$



$OSA$ نىڭ ئۇيغۇر تىلىدىكى مەنىسى «ھەرە» دېگەنلىك بولىدۇ. $PB-4$ بولسا ئۇرۇسچە ـ پىستالىت بېسستۋولىنىيى چېتېرېيوخ پاترونىيىي دېگەن سۆزلەردىن كەلگەن بولۇپ، ئۇيغۇرچە ـ ئوقنەيچىسىز تۆت ئوقلۇق تاپانچا دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ قورال تۇنجى قېتىم 1997 ـ يىلى ئۇرۇسىيىنىڭ موسكۇۋا ئوبلاستىدا ياسالغان.

بۇ قورالنىڭ زەخمىلەندۈرگۈچى، ئاۋازلىق چاقماق، يورۇتقۇچى ۋە بەلگە ئوقلىرى بار. 1999 ـ يىلدىن باشلاپ ئۇرۇسنىڭ ھەممە شەھەرلىرىدە ئادەتتىكى ماگىزىنلاردا سېتىلىشقا باشلىغان، مىشكى سىمىنىي ۋە ئۆزۈن ئالىيۇمىن.

زەخمىلەندۈرگۈچى ئوقنىڭ ئوقبېشى رېزىنكە، 10 مېتىر ئارىلىقتا 70 ـ 120 جوئۇلغىچە كۈچ بىلەن ئۇرىدۇ، بۇ ئادەمنى ۋاقىتلىق كونترولدىن چىقىرىدۇ.

تاپانچا ئىچىدە دىنام بار بولۇپ، تەپكە بېسىلغاندا ھاسىل بولغان توك بىلەن ئوق ئېتىلىدۇ، بۇ خۇددى چاقماقنىڭ توك ھاسىل قىلىش قۇرۇلمىسىغا ئوخشايدۇ، شۇڭا قولۇپى يوق. ئوق سائەت ئىستىرېلكىسىنىڭ يۆنىلىشى بويىچە بىر پاي ـ بىر پايدىن ئېتىلىدۇ. تۇتقۇچىنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر تۆشۈكچە بولۇپ ئۇنىڭدىن قايسى ئوقنىڭ ئېتىلىشى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

ئاۋۋال تاپانچىنىڭ تۇتقۇسىنىڭ ئۈستىدىكى كۇنۇپكىنى باساق تاپانچىنىڭ ئوق قىستۇرىدىغان قىسمى ئالدىغا چىقىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئوق سالالايمىز ۋە مىشەكلەرنى ئالالايمىز.





قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوق ئۆلچىمى: 18×45 مىللىمېتىر (18 مىشەكنىڭ دىئامېتىرى، 45 ئوقنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى)
2. ئوقنىنىڭ تۈرلىرى: رېزىنكە باشلىق ئوق، ئاۋازلىق ـ چاقماقلىق ئوق، بەلگە ئوق، يورۇتقۇچى ئوق
3. رېزىنكە ئوقبېشىنىڭ دىئامېتىرى: 15.3 مىللىمېتىر
4. قورالنىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى: 320 گرام
5. قورالنىڭ ئۇزۇنلۇقى: 105 مىللىمېتىر
6. رېزىنكە باشلىق ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 140 مېتىر/سېكۇنت
7. كاپالەتلىك زەربە بېرىش مۇساپىسى: 10 مېتىر

ئوقنەيچىسىز تاپانچىنىڭ ئوقى:





# 3 ـ باب  تاپانچا پۇلىميوتلار

ئۆزى ئەپلىك بولغان، كەسپى خىزمەتچى خادىملار ۋە قىسقا مۇددەتلىك باستۇرما ئۇرۇشلار ئۈچۈن لايىھىلەنگەن، ئوت كۈچى تۆۋەنرەك، ئوق ئۆلچىمى كىچىك، ئوتتۇرا قىسقا مۇساپىلىك قوراللارنى كۆرسىتىدۇ.

تاپانچا پۇلىميوتلار تۆۋەندىكىدەك ئۈچ تۈرگە بۆلىنىدۇ:

1 ـ پۈتۈن ئاپتوماتىك تاپانچا پۇلىميوتلار

2 ـ پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك تاپانچا پۇلىميوتلار

3 ـ ئالاھىدە تاپانچا پۇلىميوتلار

ئالاھىدە تاپانچا پۇلىميوتلار ھازىر بىزگە جىددى كېرەك بولمىغاچقا تونۇشتۇرمايمىز.

تاپانچا پۇلىميوتلارنىڭ باشقا تىللاردىكى ئاتىلىشى:

ئەرەبچە: المسدسات

تۈركچە: tabanca, piştov

ئىنگلىزچە: Handgun, Pistol, Shooter, Revolver

ئۇرۇسچە: pistolete pulemiote

## 1. پۈتۈن ئاپتوماتىك تاپانچا پۇلىميوتلار

### ئېم . ترى  M3



بۇ ئامېرىكىنىڭ تاپانچا پۇلىميوتى. 1942 ـ يىلى 12 ـ ئايدا ياسالغان. بۇ ۋاقىتتا 2 ـ دۇنيا ئۇرۇشى داۋاملىشىۋاتقان بولۇپ، ئامېرىكا ئەسكەرلىرى، ماشىنا شوپۇرلىرى، ئۇچقۇچىلار، دېڭىز ئارمىيىسىنىڭ قورۇقلىقتا جەڭ قىلغۇچى قىسمىدىكى ئەسكەرلەرنىڭ ئۆز يېنىدا كۆتۈرۈپ يۈرۈشى ئۈچۈن لايىھىلەنگەن. پەقەت پۈتۈن ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدۇ، نەملىككە بەرداشلىق بېرىشى ياخشى. بۇ قورالنىڭ چۈۋۈلىشى يوق بولۇپ، جىددى جەڭ ۋەزىيىتى كۆزدە تۇتۇلغان. قورال تۇتقۇچىنىڭ ئىچىدە قورالنى مايلاشقا كېرەكلىك نەرسىلەر جايلاشقان. بۇ قورالنىڭ قۇلۇپ رولىنى ئوينايدىغان قاپقاق تىلى ئەڭ ئاجىز بولۇپ، جەڭ پەيتىدە كۆپ سۇنغان. ئامېرىكا بۇ قورالنىڭ نۇقسانلىرىنى تۈزىتىپ 1944 ـ يىلى M3A1 دىن 650 مىڭنى ياسىغان. M3A1 دىن قورغۇ ئېلىپ تاشلانغان بولۇپ، يېڭىنە بىرىكمىسىدىكى قاپقاق تىلى كېرىپ تۇرىدىغان كاتەكچىنى بارماق بىلەن تارتىپ قورىدىغان قىلىپ ياسالغان. 1950 ـ يىلى چاۋشيەن ئۇرۇشىغا قەدەر ئامېرىكا تەرىپىدىن ئىشلىتىلگەن. 1947 ـ يىلى 1 ـ ئايدىن باشلاپ گومىنداڭ ئىشلەپچىقىرىشقا باشلاپ M36 دەپ ئىسىم قويغان. ئۇنىڭدىن باشقا بۇ قورال لاتىن ئامېرىكىسىدا PAM1 ۋە PAM2 نامى بىلەن ياسالغان.





قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. قورال ئۇزۇنلۇقى: پاينەكسىز 579 مىللىمېتىر، پاينەك بىلەن 757 مىللىمېتىر
2. ئوقدان: 30 پاي
3. قورال ئېغىرلىقى: ئوقسىز 3.89 كىلوگرام، ئوق بىلەن 4.52 كىلوگرام
4. نەزەرىيەدە مىنۇتىغا 450 پاي ئوق ئاتىدۇ
5. نىشانلاپ ئاتسا 100 مېتىردىن ئادەم ئۆلتۈرىدۇ، نىشانلىماي ئاتقاندا 50 مېتىردىن ئىشلىتىشكە بولىدۇ.
6. ئوق ئېغىرلىقى: 21 گرام
7. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 11 مىللىمېتىر
8. مىشەك ئۇزۇنلۇقى 22.8 مىللىمېتىر
9. ئوقنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 32 مىللىمېتىر
10. قورالنى قۇلۇپىنى ئېچىپ يەرگە ئۇرۇش بىلەن قۇرغىلى بولىدۇ
11. ئوق ئۆلچىمى: 11 ×22.8 مىللىمېتىر

قورال ئەزالىرى:




1 ـ پاينەك؛ 2 ـ كەينى قارىغا؛ 3 ـ قورال قۇلۇپى؛ 4 ـ ئالدى قارىغا؛ 5 ـ ئوقنەيچە؛ 6 ـ ئوقدان؛
7 ـ تەپكە مۇھاپىزەتچىسى؛ 8 ـ تەپكە؛ 9 ـ قورال تۇتقۇچى؛ 10 ـ پاينەك قۇلۇپى؛

قورالنىڭ ئوقى:



قورال پاينىكىنىڭ ئىچىگە كىرگەن ھالىتى:



چۈۋۈپ ـ قۇراشتۇرۇلىشى :

1. ئوقدان قۇلۇپىنى بېسىپ تۇرۇپ ئوقدانىنى چىقىرىمىز.



2. قورال قۇلۇپىنى ئېچىپ قورالنى ئىككى قېتىم قۇرۇپ بىخەتەر قىلىمىز. دىققەت! بۇ قورالنىڭ قۇرۇلىشى باشقا قوراللارغا ئوخشىمايدۇ. رەسىمدىكىدەك قىلىڭ.




3. ئوقنەيچە رەزبىلىك بولۇپ بۇراپ ئايلاندۇرساق چىقىدۇ.




4. ئاندىن يىڭنە قىسمىنى تۇتۇپ تۇرغۇچى سىم بىلەن كىچىك ياپىلاق تۆمۈرچىنى چىقىرىمىز.





قۇراشتۇرغاندا دىققەت قىلىدىغان نۇقتا: يىڭنە قىسمىنى تۇتۇپ تۇرغۇچى سىم بىلەن كىچىك ياپىلاق تۆمۈرچىنى قۇراشتۇرۇشتا، قۇرغۇنى قۇرۇپ قويۇپ سالساق ياخشى سالالايمىز. (رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك)









قورالنىڭ چۇۋۇلغان كۆرۈنىشى:



مېخانىكىلىق ھەرىكىتى

1 ـ ئوقدانغا ئوق سالىمىز. 2 ـ ئوقداننى قورالغا سالىمىز. 3 ـ قورال قۇلۇپىنى ئېچىپ قورالنى قۇرۇش بىلەن تەڭ قۇرغۇ كەينىدە توختاپ قالىدۇ ۋە ئېتىلىشقا تەييار بولىدۇ. 4 ـ ئاتقان ۋاقتىمىزدا تەپكىنى بېسىش بىلەن تەڭ قۇرغۇ كەينىگە قايتىدۇ ـ دە، شۇ جەرياندا ئوقداندىن بىر پاي ئوقنى ئىتتىرىپ ئوقنەيچىگە كىرگۈزىدۇ ۋە شۇ دەقىقىنىڭ ئۆزىدە يىڭنە پىستانغا ئۇرۇلۇپ ئوق ئېتىلىپ چىقىدۇ. قورالنىڭ قايتا قۇرۇلىشى سىلكىنىش بىلەن بولىدۇ. قورالنىڭ كېيىنكى ئېتىلىش ھەرىكىتى شۇ تەرىقىدە دەۋرلىنىدۇ.

## قوشۇمچە:

ئېم. تىرى. ئېي. ۋان M3A1



1994 ـ يىلى ئامېرىكىدا ياسالغان.

1. قورال ئۇزۇنلۇقى: پايىنەكسىز 577 مىللىمېتىر، پايىنەك بىلەن 762 مىللىمېتىر
2. ئوقدان: 30 پاي
3. قورال ئېغىرلىقى: 3.7 كىلوگرام
4. نەزەرىيىدە مىنۇتىغا 450 پاي ئوق ئاتىدۇ
5. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 50 مېتىر
6. ئوق تېزلىكى: 275 مېتىر/سېكۇنت
7. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 9 مىللىمېتىر
8. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 203 مىللىمېتىر



## 2.پۇتۇن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك تاپانچا پۇلىميوتلار

### PPSH – 41



ئۇرۇس گېرمانىيىنىڭ MP18 ، MP28 ۋە فىنلاندىيىنىڭ m/1931 قاتارلىق ئۈچ قورالدىن ئۆلگە ئېلىپ، PPD – 34/38 ۋە PPD – 40 قاتارلىق قورالالارنى ياسىغان. PPSH – 41 شۇ ئاساستا 1941 ـ يىلى ئۇرۇسلۇق گ.س.شپاگىن (1897 ـ 1952) تەرىپىدىن ياسالغان بولۇپ، پىستالېت پۇلىميوت شپاگىنا *Pistolet Pulimiot Shipagina* دېگەن ئۇرۇسچە سۆزلەرنىڭ قىسقارتىلما باش ھەرپىنىڭ كەينىگە ياسالغان يىلى ئەسكەرتىلىپ PPSH – 41 دەپ ئاتالغان. ئۆزى يېنىك، ئىشلىتىشكە قولاي. شەھەر ئۇرۇشى ياكى يېقىن ئارىلىقتىكى ھۇجۇم ۋە قوغدىنىشتا ئىشلىتىلىدۇ. خىتايدا ياسالغانلىرىمۇ بولۇپ، بۇ قورالغا ئاساسەن ئوخشاش.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 7.62 مىللىمېتىر
2. ئوق ئۆلچىمى: 25×7.62 مىللىمېتىر
3. قورال ئېغىرلىقى: 3.64 كىلوگرام
4. قورال ئۇزۇنلۇقى: 838 مىللىمېتىر
5. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 266 مىللىمېتىر
6. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 150 مېتىر
7. ئوق تېزلىكى: 490 مېتىر/سېكۇنت
8. مۇساپە تاختىسى: 200 مېتىر
9. پۇتۇن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدىغان بولۇپ، قورالنىڭ قايتا قۇرۇلىشى سىلكىنىش بىلەن بولىدۇ.
10. ئوقدان: 70 پايلىق (يۇمىلاق)، 35 پايلىق (ئۇزۇنچاق)
11. ئوقنەيچىسىدە تۆت تال ئايلانما سىزىق بار
12. نەزەرىيىدە مىنۇتىغا 900 پاي ئوق ئاتىدۇ
13. 70 پايلىق ئوقدان بىلەن ئېغىرلىقى: 5.45 كىلوگرام

قورالنىڭ تاشقى ئەزالىرى:








1 ـ پاينەك ؛ 2 ـ ئارقا قارىغا ؛ 3 ـ قوزغۇ قۇلۇپى ؛ 4 ـ ئالدى قارىغا ؛ 5 ـ ئوقدان ؛ 6 ـ تەپكە مۇھاپىزەتچىسى ؛ 7 ـ پۈتۈن ياكى يېرىم ئاپتوماتىك ئېتىشنى بېكىتىدىغان قۇلۇپ ؛ 8 ـ تەپكە

چۇۋۇپ ـ قۇراشتۇرۇش :

1. ئاۋۋال ئوقدانىنى چىقىرىمىز، رەسىمدىكى ھالەت قوزغۇ ئېتىك ھالەت بولۇپ، ئۇنى ئوڭغا سۈرسەك قۇلۇپ ئېچىلىپ قۇرۇشقا تەييار بولىدۇ. ئاندىن قورالنى ئىككى قېتىم قۇرۇپ بىخەتەر قىلىمىز.




2. رەسىمدىكىدەك قاپقاقنى ئالدىغا ئىتتىرىپ تۇرۇپ ئاچىمىز.



3. ماشىنا قىسمىنى چىقىرىپ چۇۋۇيمىز. پۇرژىن ۋە قوزغۇ ـ يىڭنە بىرىكمىسىدىن ئىبارەت ئىككى بۆلەككە ئاجرايدۇ.




مېخانىكىلىق ھەرىكىتى

1 ـ ئوقدانغا ئوق سالىمىز. 2 ـ ئوقدانىنى قورالغا سالىمىز. 3 ـ قورال قۇلۇپىنى ئېچىپ قورالنى قۇرۇش بىلەن تەڭ قوزغۇ كەينىدە توختاپ قالىدۇ ۋە ئېتىلىشقا تەييار بولىدۇ. 4 ـ ئاتقان ۋاقتىمىزدا تەپكىنى بېسىش بىلەن تەڭ قوزغۇ كەينىگە قايتىدۇ ـ دە، شۇ جەرياندا ئوقداندىن بىر پاي ئوقنى ئىتتىرىپ ئوقنەيچىگە كىرگۈزىدۇ ۋە شۇ دەقىقىنىڭ ئۆزىدە يىڭنە پىستانغا ئۇرۇلۇپ ئوق ئېتىلىپ چىقىدۇ. قورالنىڭ قايتا قۇرۇلىشى سىلكىنىش بىلەن بولىدۇ.
قورالنىڭ كېيىنكى ئېتىلىش ھەرىكىتى شۇ تەرىقىدە دەۋرىلىنىدۇ.



# ئۇزى Uzi



بۇ قورال تۇنجى قېتىم 1950 ـ يىلى ئۇزىل گال ئىسىملىك ئوفىتسېر تەرىپىدىن چىخىسلاۋىيىدە ياسالغان «نومودىل23» نامىلىق قورالدىن نۇسخا ئېلىش ئارقىلىق ئىسرائىلىيىدە ياسىلىپ چىققان ۋە ياسىغۇچىنىڭ ئىسمى بىلەن ئۇزى ـ Uzi دەپ ئاتالغان. بۇ قورال ئىسرائىلىيە، بىلگىيە، گوللاندىيە، ئىران، گىرمانىيە بىرلەشمىسى، ئامېرىكا ۋە ئافرىقا قاتارلىق كۆپ دۆلەتلەردە ھازىر ئىشلىتىلىدۇ. قورالنىڭ بەزى ئالاھىدىلىكى تۈپەيلىدىن مۇتەخەسسىسلىرى بۇ قورالنى يېنىك تىپتىكى قوراللارنىڭ ئەڭ ئالدىنقى قاتاردا دەپ ھېسابلايدۇ.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوق ئۆلچىمى: 19×9 مىللىمېتىر
2. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 9 مىللىمېتىر
3. قورال ئۇزۇنلۇقى: 64 سانتىمېتىر
4. تۆمۈر پاينىكنى قاتلىغاندىكى ئۇزۇنلۇقى: 47 سانتىمېتىر
5. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 26 سانتىمېتىر
6. قورالنىڭ ياغاچ پاينەك بىلەن ئېغىرلىقى: 3.6 كىلو گرام
7. قورالنىڭ مۇساپە تاختىسى: 100 مېتىردىن 200 مېتىرغىچە.
8. ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار.
9. قورالنىڭ 25، 32 ۋە 40 پايلىق ئوقدانلىرى بار.
10. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 390 مېتىر/سېكۇنت
11. قورالنىڭ نەزەرىيىدە مىنۇتىغا ئوق ئېتىشى 600 پاي.
12. قورال ئېتىلغاندا قايتا قۇرۇلىشى گاز بىلەن بولىدۇ.
13. قورال پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدۇ.
14. قورالنىڭ تۆمۈر ۋە ياغاچ پاينەكلىكلىرى بار.

كىچىك Uzi نىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:



1. قورالنىڭ پاينەك بىلەن ئۇزۇنلۇقى: 660 مىللىمېتىر





2. پاينەكنى قاتلىغاندىكى ئۇزۇنلۇقى: 360 مىللىمېتىر
3. قورالنىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى: 2.7 كىلوگرام
4. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 197 مىللىمېتىر
5. ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار.
6. قورالنىڭ 20، 25 ۋە 32 پايلىق ئوقدانلىرى بار.
7. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 350 مېتىر/سېكۇنت
8. قورالنىڭ نەزەرىيىدە مىنۇتىغا ئوق ئېتىشى 950 پاي.

تاپانچا Uzi نىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:



1. قورال ئۇزۇنلۇقى: 240 مىللىمېتىر
2. قورالنىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى: 1.79 كىلوگرام
3. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 115 مىللىمېتىر
4. ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار.
5. قورالنىڭ 20 پايلىق ئوقدانى بار.
6. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 350 مېتىر/سېكۇنت
7. قورال پەقەت يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدۇ.

قورالنىڭ بىخەتەرلىك قۇلۇپى قورال تۇتقۇچىنىڭ سول تەرىپى تەپكىگە سەل يېقىن جايلاشقان بولۇپ، شۇ ئورۇندا S، R، A دېگەن ئۈچ ھەرپ بار.

S: قۇلۇپلاش ئۈچۈن. R: يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئېتىش ئۈچۈن.

A: پۈتۈن ئاپتوماتىك ئوق ئېتىش ئۈچۈن

ئەگەر سىز قورالنىڭ ئوڭ تۇتقۇسىنىڭ ئارقا تەرىپىدىكى كۆتۈرۈلۈپ تۇرغان كۇنۇپكىنى باسماي تۇرۇپ قورالنى قۇرسىڭىز قورال قۇرۇلمايدۇ، شۇنىڭدەك تەپكىنى باسقان چاغدىمۇ تۇتقۇنىڭ ئارقا تەرىپىدىكى قولغا ناھايىتى ماس كېلىدىغان كۇنۇپكىنى باسمىسىڭىز تەپكە تولۇق بېسىلماي قورالدىن ئوق ئاتالمايسىز. ئۇزىنىڭ ئاخىرقى ياسالغان مودېللىرىدا ئوقنەيچىسىنىڭ ئالدىنقى قىسمىدا قورالنىڭ ئۈستىگە سىلكىشنى پەسەيتىدىغان تۆشۈكچىلەر بار.

**مىكرو Uzi نىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:**



1. ئوق ئۆلچىمى: 19×9 مىللىمېتىر
2. ئوقدىنىغا سىغىدىغان ئوق: 20 پاي
3. ئوق تېزلىكى: 350 مېتىر/سېكۇنت
4. قورال ئېغىرلىقى: 1.95 كىلوگرام
5. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 117 مىللىمېتىر
6. قورال نەزەرىيىدە مىنۇتىغا 1250 پاي ئوق ئاتىدۇ.

قورالنى چۇۋۇپ ـ قۇراشتۇرش:

1. رەسىمدە كۆرسىتىلگىنىدەك ئاۋۋال قاپقاقنى چىقىرىمىز.



2. ئاندىن قورالنىڭ ماشىنا قىسمىنى چىقارساق ماشىنا قىسمى پۇرژىن بىلەن بىرلىكتە ئاجراپ چىقىدۇ.



3. ئوقنەيچىنىڭ ئۇچىدىكى رەزبىلىك هالقىنى بۇراپ چىقىرىمىز. شۇنىڭ بىلەن ئوقنەيچە ئاجراپ چىقىدۇ.



4. ئاندىن رەسىمدە كۆرسىتىلگەن مىخنى سۇغۇرۇش ئارقىلىق قورالنىڭ تەپكىسىنى ئاجرىتىۋېلىشقا بولىدۇ.







## ئېم. پي ـ 5　　HK – MP5A2



بۇ قورال تۇنجى قېتىم 1965 ـ يىلى گېرمانىيىدە ياسالغان بولۇپ، ئۆزى ئىخچام، ئوقنەيچىسى قىسقا، پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدىغان قورال. ئۇنىڭ ئۈچ پاي ـ ئۈچ پايدىن ئوق ئاتىدىغان مودېلىمۇ بار. 1966 ـ يىلى گېرمانىيە ساقچىلىرى ئىشلەتكەن، ئۇنىڭدىن كېيىن نۇرغۇن دۆلەتلەر ئىشلىتىشكە باشلىغان ۋە ناتو بىرلەشمە ئارمىيىگە قوبۇل قىلىپ ئىشلەتكەن. بۇ قورالنى گېرمانىيىدىن باشقا پاكىستان، ئىران قاتارلىق دۆلەتلەرمۇ كېيىنچە ياساپ چىققان. ئەنگلىيە ئالاھىدە قورallıق ئەترىتى 1980 ـ يىلى لوندوندىكى ئىران ئەلچىخانىسىغا قىلىنغان ھۇجۇم ھەرىكىتىدە بۇ قورالنى ئىشلەتكەن. يەنە ئامېرىكا ئالاھىدە قوراللىق ئەترىتى $DELTA$، ئامېرىكا دېڭىز ئارمىيىسى $SEAL$ ۋە ئەنگلىيە ئارمىيىسى $SAS$ تەرىپىدىن بۇ قورالغا ئاۋازسىز ئورنىتىلىپ پارس قولتۇقى ئۇرۇشىدا ئىشلىتىلگەن ھەمدە بۇ قورالنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى ئىسپاتلانغان.

بۇ قورالنىڭ $MP-18/1$ ، $MP-40$ قاتارلىق كۆپ پەرقلىق مودېلللىرى بار. $MP5SD$ تىپلىق ئاۋازسىز مودېلىمۇ بار، $MP-43$ بولسا ئاپتومات. يەنە $MP5AC$ تىپلىقلىرى بولۇپ، بۇنى گېرمانىيە ۋە پاكىستان ساقچىلىرى ئامانلىق ساقلاشتا ئىشلىتىدۇ.

$MP5S$ : ناتونىڭ، چىراغ ۋە باشقا نەرسىلەر تولۇقلانغان.

$MP5A3$: سىيرىلما تۆمۈر قونداقلىق.

$MP5A2$: ئوڭغا قاتلىنىدىغان پىلاستىك قونداقلىق.

$MP5A1$: پىلاستىك قونداقلىق.

$MP5K-PDW$: ئۇچقۇچى ۋە شوپۇرلار ئۈچۈن مەخسۇس ياسالغان.

$MP5SD1$: ئاۋازسىز، قونداقسىز، ئورنىغا تاسما قويۇلغان.

$MP5KA5$: دۇربۇنلۇق، ئۈچ پاي ـ ئۈچ پايدىن ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدىغان.

$MP5K$:قىسقا ئوقنەيچىلىك، قوشۇمچە ئالدى تۇتقۇچلۇق

قورالنىڭ تاشقى ئەزالىرى:






قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 9 مىللىمېتىر
2. ئوق ئۆلچىمى: 19×9 مىللىمېتىر
3. قورال ئۇزۇنلۇقى: 670 مىللىمېتىر
4. قورالنىڭ ئېغىرلىقى: 2.4 كىلوگرام
5. قورال ئېتىلغاندا قايتا قۇرۇلىشى گاز بىلەن بولىدۇ.
6. قورال پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدۇ.
7. قورالنىڭ 10، 15 ۋە 30 پايلىق ئوقدانلىرى بار.
8. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 400 مېتىر/سېكۇنت
9. قورالنىڭ نەزەريىدە مىنۇتىغا ئوق ئېتىشى 650 پاي.

قورالنىڭ چۇۋۇلغان كۆرىنىشى:






ئېم. پي ـ 5. ئېي ـ 1    MP5 A1



**قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:**

1. قورال ئۇزۇنلۇقى: 365 مىللىمېتىر
2. قورالنىڭ ئېغىرلىقى: 1.99 كىلوگرام
3. ئوقنەيچە ئىچىدە ئوڭغا ئايلانغان ئالتە تال سىزىق بار.
4. قورالنىڭ نەزىرىيىدە مىنۇتىغا ئوق ئېتىشى 900 پاي.
5. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 375 مېتىر/سېكۇنت








قورالنى چۇۋۇپ ـ قوراشتۇرۇش :

1. ئاۋۋال تەپكە بىرىكمىسىنى چىقىرىمىز. بۇ چاغدا قورال قۇلۇپىنى S تەرەپكە يۆرگۈزۈپ تۇرۇپ سىرتىغا سۇغۇرۇپ چىقىرىۋالىمىز، بۇ چاغدا قورالنىڭ تەپكىسى ئاجراپ چىقىدۇ.



2. ئاندىن پۇرژىن خادىسى ۋە يىڭنە بىرىكمىسىنى چىقىرىۋالىمىز. يىڭنە بىرىكمىسىنى رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك چۇۋۇشقا بولىدۇ.



# ئاۋازسىز ئېم. پې ـ 5 $MP5-SD$



بۇ نېمىسلارنىڭ 9 مىللىمېتىرلىق تاپانچا پۇلىميوتى. ئاۋازسىز قوراللارنىڭ ئىچىدە ئەڭ مەشھۇر. ئۇنىڭ قىسقارتىلغان__$MP5K$ دېگەن مودېلىمۇ بار. $MP5-SD$ نىڭ ئوقنەيچىسى قىسقارتىلغان. ئوقنەيچىدە 30 تال تۆشۈكى بار. ئاۋازسىزى ئىككى خانىلىق، شۇڭا ئۇنىڭ ئاۋازى كۆپ تۆۋەن. ئوق ئېتىلغاندا گازلار ئاۋال 30 تال تۆشۈكچىدىن چىقىپ بېسىمى كۆپ تۆۋەنلەيدۇ. ئۇ گازلار كېيىن ئاۋازسىزنىڭ كەينىدىكى 1 ـ خانىگە كىرىدۇ، بۇ يەردە گاز بېسىمى تېخىمۇ تۆۋەنلەيدۇ. چۈنكى بۇ يەردە گازلار سىرتىغا چىقىپ كېتىدىغان تۆشۈكچىلەر بار. ئاۋازسىزنىڭ ئالدىدىكى 2 ـ خانىگە ئوقنەيچىنىڭ بېشى كىرگۈزۈلگەن، بۇ يەردە گازنى چىچىۋېتىدىغان قۇرۇلما بار. ئۇ قۇرۇلما مۇنداق ياسالغان: ئاۋال 2 ـ خانىنىڭ ئىچىگە كىچىك بۆلۈمچىلەر چىقىرىلغان، ھەربىر بۆلۈمچىنىڭ توسۇق تېمىغا يانمۇ ـ يان تۆت بۇرجەكلىك كىچىك دەرىزىلەر ئېچىلغان. تۆشۈك، ئوقنەيچىنىڭ قىسقىلىقى ۋە ئاۋازسىزنىڭ بۇ خىل شەكلى ئاۋاز ۋە ئوتنى كۆپ پەسەيتكەن. ئوق تېزلىكى: 285 مېتىر/سېكۇنت. $MP5K$ نىڭ تېزلىكى بولسا 375 مېتىر/سېكۇنت.

بۇ ئاۋازسىزغا رېزىنكە ياكى باشقا نەرسىلەر سېلىنمىغانلىقى ئۈچۈن ئۆمرى ئۇزۇن بولغان. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭدا ئادەتتىكى ئوق ھەم ئېتىلىدۇ.





# بېرېتتا 12 ئېس Beretta 12S




1. ئالدى قارىغا 2. قورال ئالدى تۇتقۇچىسى 3. ئوقدان 4. تەپكە مۇھاپىزەتچىسى 5. تەپكە 6. قورال كەينى تۇتقۇچىسى 7. قاتلىنىدىغان پاينەك 8. ئارقا قارىغا 9. ئوقدان قۇلۇپى

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ياسىغان دۆلەت: ئىتالىيە
2. قورالنىڭ ئېغىرلىقى: 2.95 كىلوگرام
3. ئوق تېزلىكى: 380 مېتىر/سېكۇنت
4. قورالنىڭ 20، 30 ۋە 40 پايلىق ئوقدانلىرى بار
5. قورال ئۇزۇنلۇقى: 660 مىللىمېتىر (ياغاچ پاينەكلىكى)، 645 مىللىمېتىر (مېتال پاينەكلىكى)
6. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 203 مىللىمېتىر
7. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 9 مىللىمېتىر
8. كاپالەتلىك تېگىش ئاخىرقى مۇساپىسى: 120 مېتىر

قورالنى چۇۋۇپ ـ قۇراشتۇرۇش:

1. ئالدى بىلەن ئوقداننى چىقىرىپ قورالنى ئىككى قېتىم قۇرۇپ تەپكىنى بېسىش ئارقىلىق بىخەتەر قىلىمىز.





2. ئاندىن رەسىمدە كۆرسىتىلگىنىدەك قورال ئۇچىدىكى رەزبىلىك ھالقىنى بۇراپ ئوقنەيچىنى چىقىرىمىز. ئاندىن ماشىنا قىسمىنى چىقىرىپ چۇۋۇيمىز.













## قوشۇمچە:

### 64 تىپلىق



خىتايدا ياسالغان پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك تاپانچا پۇلىميوت.

1. ئوق ئۆلچىمى: 25×7.62 مىللىمېتىر
2. قورالنىڭ ئېغىرلىقى: 3.4 كىلوگرام
3. قورال ئۇزۇنلۇقى: 843 مىللىمېتىر
4. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 244 مىللىمېتىر
5. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 513 مېتىر/سېكۇنت
6. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 135 مېتىر
7. ئوقدان: 30 پايلىق





# 4 ـ باب ئاپتوماتلار

بۇ ئېغىرلىقى ۋە ئوت كۈچى ئوتتۇراھال بولغان كۆتۈرۈپ يۈرۈپ ئىشلىتىشكە ئەپلىك، يېقىن مۇساپىلىك مۇداپىئە ۋە ھۇجۇم ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان بىر كىشىلىك قوراللارنى كۆرسىتىدۇ.

ئۇ تۆۋەندىكىدەك ئۈچ تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

1. ئوتتۇرا تىپتىكى ئاپتوماتلار
2. كىچىك تىپتىكى ئاپتوماتلار
3. ئالاھىدە ئاپتوماتلار

ئاپتوماتلارنىڭ باشقا تىللاردىكى ئاتىلىشى:

ئەرەبچە: بندقية رشاشة

تۈركچە: Hafıf Makinalı Tüfek

ئىنگلىزچە: Submachine Gun

ئۇرۇسچە: Avtomate

خىتايچە: 冲锋枪（chong feng qiang），突击步枪（tu ji bu qiang），机关炮（ji guan pao）

## 1. ئوتتۇرا تىپتىكى ئاپتوماتلار

بۇ تۈرگە ئەي.كې ـ 47 ، ئەي.كې.ئېم ـ 59، ئەي.كې.ئېم ـ 74، جې ـ 3، ئېم ـ 16، بېرېتتا، ئەي.ئېر 90/70 لەرگە ئوخشىغان قوراللار كىرىدۇ.



### كالاشنىكوف AK – 47



بۇ قورال 1947 ـ يىلى ئۇرۇستا كالاشنىكوف (1919 ـ) تەرىپىدىن ياسالغان. بۇ ئاپتومات كالاشنىكوۋنىڭ *Avtomat Kalashnikova* دېگەن ئۇرۇسچە سۆزنىڭ قىسقارتىلما باش ھەرپىنىڭ ئاخىرىغا ياسالغان يىلى ئەسكەرتىلىپ AK – 47 دەپ ئاتالغان. 1951 ـ يىلى ئۇرۇس ئەسكەرلىرى ئىشلىتىشكە باشلىغان. قورال پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتالايدىغان بولۇپ كۆپلىگەن ئورۇنلاردا ھۇجۇم ۋە قوغدىنىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. قورال ئېلىپ يۈرۈشكە ئەپلىك، يېقىن ئەتراپتىكى نىشانلارغا زەربىسى كۈچلۈك، تەشكۈچى ئوق، تېشىپ ئوتياققۇچى ئوق، يورۇتقۇچى ئوق، ئاۋازسىزنىڭ ئوقى، ئاددىي ئوق ھەممە مەشىق ئوقلىرىنى ئاتالايدۇ. كېيىن خىتاي قاتارلىق شەرق كاپىرلىرى كېيىنى ـ كەينىدىن شۇ ئۇسلۇپتا ياساشنى باشلىغان. بۇنىڭ ۋەزنى سەل ئېغىر بولۇپ، كېيىنچە بۇنىڭ باشقا نۇسخىلىرىمۇ ياساپ چىقىلغان. ھازىر بۇ مودېل ئۇرۇس قاتارلىق بىر قىسىم دۆلەتلەر ئارمىيىلىرىدە ئىشلىتىشنى ئەمەلدىن قالدۇرغان.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:



1. ئوق ئۆلچىمى: 39× 7.62 مىللىمېتىر
2. قورالنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 869 مىللىمېتىر
3. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 414 مىللىمېتىر
4. قورالنىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى: 4.3 كىلوگرام
5. ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار
6. قورالغا چۈشىدىغان ئوقنىڭ ئېغىرلىقى: 16.2 گرام
7. ئوقنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 55.7 مىللىمېتىر
8. ئوقبېشىنىڭ خاس ئېغىرلىقى: 7.9 گرام
9. ئوققا قاچىلانغان ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ ئېغىرلىقى: 1.5 گرام
10. ئوق تېزلىكى: 710 مېتىر/سېكۇنت
11. ئوقداننىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى: 322 گرام
12. قورالنىڭ تەپكىگە ئېتىلىش ئۈچۈن چۈشىدىغان ئېغىرلىقى: 2.75 كىلوگرام
13. قورالنى قۇرۇشقا كېتىدىغان كۈچ: 7.2 كىلوگرام
14. قورالنىڭ ئۆلتۈرۈش مۇساپىسى: 300 مېتىر
15. جاراھەتلەندۈرۈش مۇساپىسى: 800 مېتىر
16. ئوقنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى: 3000 مېتىر
17. ئوقبېشىنىڭ بەدەن ئىچىدە يۈرۈشى: 74 سانتىمېتىر
18. قورالدىن نەزىرىيىدە مىنۇتىغا 600 پاي ئوق چىقىدۇ.
19. قورالدىن ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا 100 پاي، يېرىم ئاپتوماتىك ھالىتىدە مىنۇتىغا 40 پاي ئوق ئېتىلىدۇ.
20. ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن ئوقنىڭ ھەر كۇب سانتىمېتىر ئوقنەيچە يۈزىگە بېرىدىغان بېسىمى: 2850 كىلوگرام
21. ئوقنى ھەيدەپ چىقىرىشقا كېتىدىغان گاز 75%، قورالنى قۇرۇشقا كېتەرلىك گاز 25%
23. قورال ئېتىلغاندا قايتا قۇرۇلىشى گاز بىلەن بولىدۇ.
21. قورالنىڭ 30 پايلىق، 40 پايلىق، 75 پايلىق، 90 پايلىق ئوقدانلىرى بار.
23. بۇ قورال ياغاچ ۋە تۆمۈر پاينەكلىك بولۇپ، تۆمۈر پاينەكلىكى AKS – 47 دەپ ئاتىلىدۇ (S ـ ئۇرۇسچە *Sikladnoy* دېگەن سۆزنىڭ باش ھەرپى بولۇپ يىغىلىدىغان دېگەن مەنىدىكى سۆز).




قورالنى چۇۋۇپ ـ قۇراشتۇرۇش:

1. ئوقداننى چىقىرىپ، سىلىشىنىڭ رەسىملىك چۈشەندۈرۈلىشى







2. قورالنى چۈشۈشتا ئالدى بىلەن ئوقدانىنى ئېلىۋېتىپ قۇلۇپىنى ئېچىپ قۇرغۇنى ئىككى قېتىم قۇرىمىز. ئاندىن قورالنى ئاسمانغا قارىتىپ تۇرۇپ تەپكىنى باسىمىز.



3. قورالدا ئوق يوقلىقى ئېنىق بولغاندىن كېيىن، قورالنى ئالدىمىزغا قويۇپ قاپقاقنىڭ ئارقا دۈمبىسىدىكى پۇرژىن خادىسىنى ئىچىگە ئىتتىرىپ تۇرۇپ قاپقاقنى يەنە بىر قولىمىز بىلەن ئۈستىگە كۆتۈرىمىز. بۇ چاغدا قاپقاق قورال گەۋدىسىدىن ئاجرايدۇ.



4. قورالنىڭ پۇرژىن خادىسىنى ئالدىغا كۈچەپ ئىتتىرىپ ئاندىن تارتساق پۇرژىن خادىسى ئاجراپ چىقىدۇ.



5. قۇرغۇنىڭ گەۋدىسىدىن تۇتۇپ ئارقىغا تارتساق قورالنىڭ ماشىنا قىسمى ئورنىدىن ئاجراپ چىقىدۇ.



6. قۇرغۇدىكى يىڭنە بىرىكمىسىنى ئوڭغا ئايلاندۇرۇش ئارقىلىق قۇرغۇدىن چىقىرىۋالىمىز.





7. قورالنىڭ مۇساپە تاختىسىنىڭ ئوق يان تەرىپىدىكى قۇلۇپنى ئۈستىگە كۆتۈرۈپ گاز قايتۇرۇش نەيچىسىنىڭ ياغىچىدىن تۇتۇپ، ئۈستىگە كۆتۈرسەك ئاجراپ چىقىدۇ.





8. ئاندىن قورالنىڭ ئوقنەيچە ئاستىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان زىخنى تارتىپ چىقىرىمىز.





9. ئوقنەيچە ئاستىدىكى ياغاچ قاپقاقنى ئالدى ئوڭ تەرىپىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان قۇلۇپنى ئۈستىگە كۆتۈرۈش ئارقىلىق ئېچىپ، ئالدىغا تارتىپ چىقىرىمىز.





قورالنى قايتا قۇراشتۇرۇشتىمۇ ئوخشاشلا ئالدى بىلەن ياغاچ قاپقاقنى ئوقنەيچە ئاستىدىكى ئۆز ئورنىغا كىرگۈزۈپ قۇلۇپنى ئېتىمىز. كېيىن ئۇنىڭ ئۈستىدىكى گاز قايتۇرۇش نەيچىسىنى ئۆز ئورنىغا قۇراشتۇرۇپ قۇلۇپنى ئېتىمىز. كېيىن قورالنىڭ يىغنە بىرىكمىسىنى قورغۇنىڭ ئۆز ئورنىغا ئايلاندۇرۇپ كىرگۈزۈپ تۇرۇپ، قورالغا پەم بىلەن قۇراشتۇرىمىز. ئاندىن قورالنىڭ پۇرژىن خادىسىنى قورغۇنىڭ ئارقىسىدىكى تۆشۈكچىگە كىرگۈزۈپ تۇرۇپ، ئارقىسىدىكى ئۆز ئوقۇرىغا كىرگۈزىمىز. ئاندىن قورالنىڭ قاپقىقىنى قورغۇنىڭ ئۈستىدىكى ئېرىقچىسىغا جايىدا كىرگۈزۈپ تۇرۇپ سەل كۈچەپ باسساق، پۇرژىن خادىسىنىڭ ئارقىدىكى بېشى قاپقاق تۆشۈكچىسىگە كىرىدۇ. ئاندىن قورالنى يەنە ئىككى قېتىم قۇرۇپ توغرا قۇراشتۇرۇلغانلىقىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەندىن كېيىن، ئاسمانغا قارىتىپ تۇرۇپ تەپكىنى بېسىپ، قورالنىڭ قۇلۇپىنى ئېتىمىز ۋە ئوقدانىنى سالىمىز.

قورالنىڭ يىغنە بىرىكمىسىنى چۈۋۈش ئۈچۈن بارماقسىمان سايمان قۇتىسى كېرەك بولىدۇ:







قورالنىڭ يىڭنە بىرىكمىسى رەسىمدىكىدەك تەرتىپتە چۇۋۇلىدۇ:




يىڭنە بىرىكمىسىنى قۇراشتۇرغاندا، قۇراشتۇرۇش تەرتىپىگە دىققەت قىلىشىمىز كېرەك. يەنى ئەڭ ئاخىردا چۇۋۇلغان قىسمى ئالدى بىلەن قۇراشتۇرۇلىدۇ. يىڭنە ۋە تىرناقنى تۇتۇپ تۇرغۇچى مىخلارنى سالغان ۋاقتىمىزدا رەسىمدىكىدەك مىخلارنىڭ ئۆز ئېرىقچىلىرى ئىچىگە ئوڭشىلىپ تۇرۇپ سېلىشىمىز كېرەك.



تۆۋەندە قورالنىڭ تەپكە قىسمى بىلەن تەپسىلىي تونۇشۇپ ئۆتىمىز.




a: توقماق b: ئاساسىي پۇرژىن c: تەپكە d، i: يېرىم ئاپتوماتىك ئوتئاچقۇچ e: ئىچكى قۇلۇپ f: ئىچكى قۇلۇپ پۇرژىنلۇق سىمى (بۇنىڭ يەنە بىر رولى تەپكە قىسمىنى قۇراشتۇرغاندا مىخنىڭ ئېرىقچىلىرىغا كىرىپ، مىخنىڭ سوغۇرۇلۇپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.) j: تاك ـ تاك توقماق k: تاك ـ تاك توقماق پۇرشىنى g: قۇلۇپ (1.ئېتىلگەن ھالەت؛ 2.پۈتۈن ئاپتوماتىك ھالەت؛ 3.يېرىم ئاپتوماتىك ھالەت.) h: تەپكە قىسمىنى تۇتۇپ تۇرغۇچى مىخ.






تەپكە قىسمىنىڭ مېخانىك ھەرىكىتى







بىز قۇلۇپنى پۈتۈن ئاپتوماتىك ھالەتتە ئاچقان ۋاقتىمىزدا قۇلۇپتىكى 13 ـ ئورۇن، تەپكىدىكى 6 ـ ئورۇننىڭ ئۇدۇلىغا يۆتكىلىپ تەپكە ئېچىلىدۇ. يەنى تەپكە بارماق بىلەن باسقىلى بولىدىغان ئەركىن ھالەتكە كېلىدۇ. ئاندىن كېيىن قورالنى قورغان ۋاقتىمىزدا توقماق قورغۇنىڭ ئىتتىرىشى بىلەن كەينىگە بېسىلىپ، توقماقتىكى 1 ـ ئورۇن تەپكىدىكى 5 ـ ئورۇنغا ئىلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىچكى قۇلۇپتىكى 9 ـ ئورۇن توقماقتىكى 2 ـ ئورۇنغا

چۈشۈپ توقماق جەمئىي ئىككى قۇلۇپلىنىدۇ. بۇ ۋاقىتتا قۇرغۇنىڭ ئەسلىگە قايتىش يولىدا چىقىپ تۇرغان ئىچكى قۇلۇپتىكى 10 ـ ئورۇن پەسكە بېسىلىپ ئىچكى قۇلۇپتىكى 9 ـ ئورۇن توقماقتىكى 2 ـ ئورۇننىڭ ئۇدۇلىدىن كۆتۈرۈلىدۇ ـ دە، ئىچكى قۇلۇپ ئېچىلىدۇ. (بىز پۈرژىن خادىسى ۋە قۇرغۇلارنى ئېلىۋېتىپ قورالنى چۇۋۇغان ۋاقتىمىزدا قولىمىز ئارقىلىق ئىچكى قۇلۇپنى ئىتتىرىپ ئېچىپ كۆرسەك بولىدۇ.) ئۇندىن كېيىن تەپكىنى بارمىقىمىز بىلەن باسىمىز. بۇ ۋاقىتتا توقماقتىكى 1 ـ ئورۇن تەپكىدىكى 5 ـ ئورۇندىن ئاجرايدۇ ـ دە، ئاساسىي پۈرژىننىڭ ئەسلىگە قايتىش كۈچى بىلەن تېزلىك ھاسىل قىلىپ پىستوننى كۈچەپ ئۇرىدۇ. ئەگەر بىز قورالنى يېرىم ئاپتوماتىك ھالەتكە قويغان بولساق، يېرىم ئاپتوماتىك ئوتئاچقۇچ ئىچكى مېخانىزمدا بىرلىكتە ھەرىكەت قىلىدۇ ـ دە، قورال يېرىم ئاپتوماتىك ئېتىلىدۇ. ئەگەر پۈتۈن ئاپتوماتىك ھالەتكە قويغان بولساق، قۇلۇپتىكى 13 ـ ئورۇن يېرىم ئاپتوماتىك ئوتئاچقۇچىدىكى 8 ـ ئورۇنغا تاقىشىپ يېرىم ئاپتوماتىك ئوتئاچقۇچنى ھەرىكەتتىن توختىتىدۇ ـ دە، قورال پۈتۈن ئاپتوماتىك ئېتىلىدۇ. يۇقىرىقىسى AK – 47 نىڭ تەپكە مېخانىك ھەرىكىتى.

**تەپكىنى چۇۋۇش:** بىز قورالنىڭ تەپكە قىسمىنى چۇۋۇغان ۋاقتىمىزدا ئاۋۋال قورالنىڭ ماشىنا قىسمىنى چۇۋۇپ بولغاندىن كېيىن، تەپكىنىڭ ئىچكى قىسمىغا جايلاشقان ئىچكى قۇلۇپ ئېلاستىكىلىق سىمىنى مىخنىڭ ئېرىقچىسىدىن چىقىرىۋېتىشىمىز كېرەك. بۇ مىخنىڭ سۇغۇرۇلۇپ چىقىشىغا قۇلۇپلۇق رول ئوينايدۇ. ئۇندىن كېيىن تەپكىنىڭ ئۇدۇل ئۈستى قىسمىغا جايلاشقان بىرىنچى مىخنى سۇغۇرۇپ چىقىرىمىز. بۇ ئارقىلىق قۇلۇپ، تەپكە ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوتئاچقۇچى (ئەگەر AKM بولسا تاك ـ تاك توقماق) ئۆز ئورنىدىن ئاجراپ چىقىدۇ.



ئاندىن كېيىن يەنىلا ئىچكى قۇلۇپ ئېلاستىكىلىق سىمىنى ئىككىنچى مىخنىڭ ئېرىقچىسىدىن چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن مىخنى سۇغۇرۇپ چىقىرىمىز. بۇ ئارقىلىق توقماق بىلەن ئاساسىي پۈرژىن ئاجراپ چىقىدۇ.



ئەڭ ئاخىرقى مىختا بولسا ئىچكى قۇلۇپ ۋە ئىچكى قۇلۇپ پۈرژىنلىق سىمى ئاجراپ چىقىدۇ. بىز بۇلارنى ياخشى تازىلىۋەتكەندىن كېيىن چۇۋۇغان تەرتىپ بويىچە ئاخىرىدىن باشلاپ قۇراشتۇرۇپ كېلىمىز. دىققەت! بىز تەپكە قىسمىنى چۇۋۇغان ۋاقتىمىزدا ئۇنىڭ زاپچاسلىرىغا ۋە ئورۇنلىشىشىغا ئالاھىدە ئېتىبار بېرىشىمىز كېرەك. ئۇنداق قىلمىغاندا زاپچاسلارنىڭ ئاسانلا يوقاپ كېتىشى ياكى قايتا قۇراشتۇرالماسلىقتەك ئوڭۇشسىزلىقلار يۈز بېرىشى مۇمكىن.





ئوقدان: بۇ قورالنىڭ ئوقدىنى 30 پايلىق، 40 پايلىق ۋە 90 پايلىقتىن ئىبارەت ھەر خىل بولىدۇ. رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك:



بىز ئوقداننى چۇۋۇپ ـ قۇراشتۇرۇشتا ئالدى بىلەن رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك، ئوقدان تەكتىگە جايلاشقان مۇنەكچىنى بېسىش ئارقىلىق ئوقدان تەكتىنى سۇغۇرۇپ چىقىرىۋالىمىز.



ئوقدان تەكتىنىڭ سۇغۇرۇلۇپ چىقىشى بىلەن بىرلىكتە ئوقدان ئىچىدە تەكتىگە كۈچ بېرىپ تۇرۇۋاتقان پۇرژىن ئېتىلىپ چىقىدۇ. بىز پۇرژىننىڭ ئۇچۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن قولىمىزنى توسالغۇ قىلىپ تۇرۇپ تەكتىنى ئاجرىتىمىز. شۇنىڭ بىلەن ئوقداننىڭ ئىچكى گەۋدىسى چۇۋۇلغان بولىدۇ. ئوقداننى پاكىز تازىلىغاندىن كېيىن تەرتىپ بويىچە قۇراشتۇرۇپ قورالغا سالىمىز.



**قورالغا سەپلەنگەن ئەسكىري پىچاق:**



ئەسكىري پىچاق كالاشنىكوف تىپىدىكى قوراللارنىڭ مۇھىم ئەزالىرىنىڭ بىرى بولۇش سۈپىتى بىلەن ئەسكىري ساھەدە ئىنتايىن كەڭ قوللىنىلىدۇ. ئۇنىڭ ئومۇمىي ئالاھىدىلىكلىرىدىن، قورالغا ئورنىتىپ نەيزە قىلغىلى، مىنا قويۇشتا يەر كولىغىلى، ھەر خىل سىملارنى كەسكىلى بولىدۇ. بۇ پىچاقلارنىڭ خام ئەشيالىرى ئالاھىدە پىششىقلاپ ئىشلەنگەن مېتاللار بولۇپ، داتلىشىپ قېلىش ياكى ھەر خىل زەربىلەرنىڭ تەسىرىدە يىمىرىلىپ كېتىش ھادىسىلىرى ئاسانلىقچە كۆرۈلمەيدۇ.





بۇ قورالنىڭ ئەسكىري پىچىقى يۇقىرىقى رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك ئىككى خىل بولىدۇ. بىرى مۇقىم ئورنىتىلغان پىچاق. بۇ خىل پىچاق قورالنىڭ ئوقنەيچە قىسمىغا مۇقىم ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ يىغىلغان ياكى چىقىرىلغان ھالىتىدە ئوخشاشلا ئوق نەيچە ئاستىدىكى ئىلمەككە ئىلىنىپ تۇرىدۇ. پىچاق دەستىسى ئىچىگە پۇرژىن ئورۇنلاشتۇرۇلغان. قولىمىز بىلەن پىچاق دەستىسىنى ئوقدان تەرەپكە تارتىپ تۇرۇپ، پىچاقنى پەسكە ھەرىكەتلەندۇرىمىز. پىچاق دەستىسى ئىلمەكتىن ئاجراپ چىققاندىن كېيىن، پىچاق گەۋدىسىنى 180 گرادۇس ئايلاندۇرساقلا «تاق» قىلغان ئاۋاز بىلەن تەڭلا پىچاق ئۆز ئورنىغا چۈشۈپ ئىشلىتىلىشكە تەييار بولىدۇ.

يەنە بىر خىلى ھەرىكەتچان پىچاق بولۇپ، ئۇنى ئايرىم ئېلىپ يۈرگىلىمۇ ياكى قورالغا ئورنىتىپ ئېلىپ يۈرگىلىمۇ بولىدۇ. بۇ پىچاقنىڭ باشقا پىچاقلاردىن پەرقلىنىدىغان يەنە بىر ئالاھىدىلىكى قوش بىسلىق بولۇپ، نەيزە قىلىپ ئىشلىتىلگەندە ھۇجۇم قىلىشقا ئەپلىك. ئۇنىڭ غىلىپى مىتالدىن ياسالغان. پىچاق قورال ئوقنەيچىسىگە ئورنىتىش ئۈچۈن ماسلاشتۇرۇلۇپ ياسالغان. پىچاقنىڭ تەركىبى قىسىملىرى: غىلاپ، پىچاق دەستىسى، دەستە باغلام، پىچاقنى ئوقنەيچىگە قۇلۇپلاپ تۇتقۇچى قارماق، ئوقنەيچە ئۈچىغا چۈشىدىغان ھالقا، پىچاق قۇلۇپى قاتارلىقلاردىن تۈزۈلىدۇ.

پىچاقنى قورالغا سېلىش تەرتىپى: ئالدى بىلەن پىچاقنى ئوڭ قولىمىزدا تۇتۇپ تۇرۇپ، ھالقا قىسمىنى ئوقنەيچىنىڭ ئۈچىغا سېلىۋالىمىز. ئاندىن كېيىن پىچاق دەستىسىگە ئورنىتىلغان قارماقنى ئوقنەيچىنىڭ ماس جايىغا كۆچەپ تۇرۇپ باسىمىز. پىچاق ئوقنەيچىگە مۇقىم ھالەتتە مۇستەھكەم ئورۇنلىشىپ، ئىشلىتىشكە تەييار بولىدۇ.

پىچاقنى چىقىرىدىغان ۋاقتىمىزدا پىچاق دەستىسىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان قۇلۇپنى ھەرىكەتلەندۇرۇپ تۇرۇپ بوشىتىپ چىقىرىمىز.



قورالنىڭ ئىچكى مېخانىك ھەرىكىتى

نىشانغا تەييارلاش باسقۇچى:

1. قورالنىڭ ئىچكى ھەرىكىتىنى بىلىش ئۈچۈن ئوقداننى ئېلىۋېتىپ ئوق پارتلاش ئۆيىدە ئوق بار ـ يوقلىقىغا قارايمىز.



2. ئوقدانغا ئوق توشقۇزۇپ قورالغا سالىمىز.





3. قورال قۇرغۇسىنى قۇرىمىز، بۇ ۋاقىتتا ئوقداندىن بىر دانە ئوق ئوق نەيچىگە كىرىدۇ.



4. يىڭنىنى ئۇرغۇچى توقماق كەينىگە تارتىلىپ تەييار بولىدۇ.



5. قورالنىڭ يىڭنە بىرىكمىسىمۇ ئوق تەرەپكە 35 گرادۇس ئايلىنىپ، ئوقنەيچە بىلەن ئوقنىڭ ئارىلىقىنى قۇلۇپلاپ تۇرىدۇ.



6. بۇ ۋاقىتتا قورالنىڭ ئىچكى قۇلۇپى ئېچىلغان، پەقەت تەپكىنى باسساقلا ئوق ئېتىلىدۇ.

بۇ باسقۇچنىڭ ئوڭۇشلۇق بولماسلىقىدىكى سەۋەبلەر:

① ئوقداندىن ئوقنىڭ چىقماسلىقى؛ ② ئوقداننىڭ يەنجىلىپ كېتىشى؛ ③ يىڭنە بىرىكمىسىنىڭ يوق بولۇشى؛ ④ ئوقنىڭ ئوق پارتلاش ئۆيىگە كىرمەسلىكىنىڭ سەۋەبى قورالنىڭ پاكىز بولماسلىقى.

ئېتىش باسقۇچى ئەسلىدىكى بىخەتەرلىك باسقۇچى:







1. تەپكىگە قانداق بېسىمدىن بولمىسۇن 2.75 كىلوگرام كۈچ بېرىلسىلا توقماق ئۇرۇلۇپ كېتىدۇ، شۇڭا قورالنى ياخشى نىشانغا ئېلىپ تۇرۇپ بارماقنىڭ ئۇچى بىلەن تەپكىنى باسىمىز.
2. تەپكىنى باسقان هامان توقماق يىڭنىگە قاتتىق ئۇرىدۇ، يىڭنە پىستانغا ئۇرۇلىدۇ.
3. يىڭنە پىستانغا ئۇرۇلغان هامان ئوق ئىچىدىكى ئىتتىرگۈچى ماددىدا پارتلاش هادىسىسى يۈز بېرىدۇ.

بۇ باسقۇچنىڭ ئوڭۇشلۇق بولماسلىقىدىكى سەۋەبلەر:
① قورالنىڭ يىڭنە بېرىكمىسىدىكى يىڭنە ئۇچىنىڭ يوق بولۇشى ياكى ئۇپراپ كەتكەن ياكى سۇنۇپ كەتكەن بولۇشى؛ ② پىستان ياكى ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ بۇزۇق ياكى نەم بولۇشى.

ئەسلىدىكى بىخەتەرلىك هالىتىگە قايتىش باسقۇچى:
1. بۇ ۋاقىتتا پارتلاشتىن هاسىل بولغان گازنىڭ ئۇچتىن ئىككىسى ئوقبېشىنى ئېلىپ كېتىدۇ، قالغان ئۇچتىن بىرى گاز قايتۇرۇش نەيچىسى ئارقىلىق قورغۇغا ئۇرۇلۇپ، قورالنى قايتا قۇرىدۇ.



**2.** بۇ چاغدا قورالنىڭ يىڭنە بېرىكمىسى 35 گرادۇس سولغا ئايلىنىدۇ، بۇ قايتىشتا تىلچە تۆمۈر مىشەكنىڭ سول تەرىپىگە ئۇرۇلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن مىشەك قورالنىڭ ئوڭ تەرىپىگە ئېتىلىپ چىقىپ كېتىدۇ.



بۇ باسقۇچنىڭ ئوڭۇشلۇق بولماسلىقىدىكى سەۋەبلەر:
① قورغۇنىڭ كەينىگە قايتماسلىقى؛ ② مىشەكنىڭ چىقماسلىقى؛ ③ تىلچە تۆمۈرنىڭ سۇنۇپ كېتىشى؛
بۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ئوقداندىن بىر دانە ئوق كۆتۈرۈلۈپ تەييارلىنىدۇ. قورغۇنى تىرەپ تۇرغان پۇرژىن ئۇنى ئىتتىرىپ ئوق پارتلاش ئۆيىگە كىرگۈزىدۇ. مانا مۇشۇنداق دەۋرلىنىدۇ. بۇ بولسا قورالنىڭ ئىچكى مېخانىك هەرىكىتى دېيىلىدۇ.

قورالدىن ئوق چىقماسلىقنىڭ سەۋەبلىرى:
1. قورالنىڭ پاكىز تازىلانمىغانلىقى
2. قورالنىڭ يىڭنە بېرىكمىسىدىكى يىڭنە ئۇچىنىڭ قىسقىراپ كېتىشى ياكى يوق بولۇشى



3. پىستانىنىڭ نەملىشىپ قېلىشى
4. ئوق ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ نەملىشىپ قېلىشى
5. ئوق مەينەت بولغانلىقى ئۈچۈن ئوقنەيچىسىگە تولۇق كىرمەسلىكى

ئەگەر ئوق ئاتقىنىمىزدا توقماق يىڭنىگە ئۇرۇلغاندىن كېيىن ئوق چىقمىسا، قورالنى قايتىدىن يەنە بىر قېتىم قۇرىۋېتىمىز. ئوق ئېتىلىپ ئوقنەيچە ئىچىدە مىشەك تۇرۇپ قالسا قورالنى تېزدىن چۈۋۈپ، مىشەك چىقىرىش ئەسۋابى ئارقىلىق مىشەكنى چىقىرىۋېتىمىز. كۆپ ئاتقانلىقتىن قورال قىزىپ كەتسە، قورالنى ھاۋادا بەزى ئورۇنلىرىنى ئوچۇق قويۇش ئارقىلىق تېزدىن سوۋۇتىمىز.

تۆۋەندە قورالنىڭ ئوقنەيچىسى قىزىپ كەتكەندە تېز سوۋۇتۇش ئۇسۇلىنى ئۆگىنىپ ئۆتىمىز:

ئاۋۋال قورالدىن ئوقدانىنى چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن قۇرغۇنى كەينىگە تارتىپ قويۇۋەتمەستىن قورالنىڭ ماشىنا قىسمىغا جايلاشقان ئىچكى قۇلۇپنى باش بارمىقىمىز بىلەن ئۈستىگە كۆتۈرۈپ تۇرۇپ، قۇرغۇنى ئاستا قويۇۋەتسەك قۇرغۇ قايتماستىن توختايدۇ. بۇ ھالەتتە قويۇپ قويساق، ئوقنەيچىنىڭ ھاۋا بىلەن ئۇچرىشىشى ئاسانلىشىدۇ ـ دە، تېز سوۋۇيدۇ.

ئوقنەيچىنى سوۋۇتۇش مەقسىتىمىزگە يېتىپ بولغاندىن كېيىن، قۇرغۇنى كەينىگە تارتىپ قويۇۋەتسەكلا قۇرغۇ ئەسلىگە قايتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوقدانىنى سالىمىز.

قورالنى تازىلاش قائىدىسى:

قورالنى ئادەتتە ئوق ئېتىشتىن بۇرۇن ۋە كېيىن كىرسىن بىلەن يۇيۇپ تازىلاش ھەمدە ھەر ھەپتىلىكى پاكىز سۈرتۈش، ھەر ئايدا كىرسىن بىلەن يۇيۇپ تازىلاپ تۇرۇش لازىم. بولمىسا قورالدا قالغان كىرلار قورالنىڭ ئۆمرىنى قىسقارتىپ، تېز بۇزۇلۇشىغا سەۋەب بولىدۇ ياكى قورالغا قونغان چاڭ ـ توزان سەۋەبى بىلەن قورال نورمال ئوق ئاتماي توختىۋېلىش ھادىسىلىرى كۆرۈلىدۇ.

تازىلاش ئۇسۇلى:

ئاۋۋال قورالنى بىر قەدەر ئاددى ھالىتىدە چۈۋۈيمىز.

1. قورالنىڭ بارلىق ئەزالىرىنى كىرسىنگە چىلاپ چوتكا ئارقىلىق پاكىز يۇيىمىز.





2. ئوقنەيچىنى يۇقىرىقى قورال تازىلاش سايمىنى ياكى يىپ ئارقىلىق كىرسىن بىلەن ھۆل قىلىپ تۇرۇپ پاكىز تازىلىغاندىن كېيىن، ئاخىرىدا قۇرۇق ئاق لاتا بىلەن ئوقنەيچە ئىچىدە ماڭدۇرۇپ سۈرتىمىز.



3. گاز قايتۇرۇش نەيچىسى ئىچىگە چوتكىنى تىقىپ كىرسىن بىلەن پاكىز يۇيىمىز.

4. قورالنىڭ ھەممە ئەزالىرىنى تازىلاپ بولغاندىن كېيىن، قۇرۇق ئاق لاتىدا بارلىق ئورۇنلىرىنى پاكىز سۈرتۈپ، ئاخىرىدا سۈركۈلۈشچان جايلىرىغا ماشىنا مېيىنى ئاز مىقتاردا سۈركەپ قورالنى قۇراشتۇرىمىز. قورالنى پاكىز ئاسراش ئۈچۈن نەم ئورۇنلاردا قويماسلىق، ھەر دائىم سۈرتۈپ تۇرىشىمىز كېرەك. قورالنى ئېتىش مەزگىلىدە قورالدىكى ماينى قۇرۇق لاتا بىلەن پاكىز تازىلىۋېتىمىز. قورالنى ئۇزۇن مۇددەت ئامباردا ساقلاشتا داتلاشماسلىقى ئۈچۈن سىلىقلاش مېيى (خۋاڭيۇ) نى (قوي مېيىمۇ بولىدۇ) پۈتۈن يېرىگە سۈركەپ ساقلايمىز.

ئاپتوماتلاردىن ئوق ئېتىش ھەرىكەتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1. ئۆرە تۇرۇپ ئېتىش:



2. ئولتۇرۇپ ئېتىش:







3. ھاۋا نىشانلىرىغا ئېتىش:



4. يېتىپ ئېتىش:



بۇنىڭدىن باشقا بىر نەچچە خىل ھەرىكەتلىرى بار بولۇپ، ئۇلار ئوڭ تەرەپكە، سول تەرەپكە، ئارقا تەرەپكە، ئالدى تەرەپكە، ماشىنىدا ئېگىزدىن چۈشۈشۈپ، يۈگۈرەپ كېتىۋېتىپ، يۇمىلاپ كېتىۋېتىپ، موللاق ئېتىۋېتىپ، ئارغامچىدا تۇرۇپ ئېتىش قاتارلىقلار بولۇپ، بۇ ھەرىكەتلەر شەھەر ئۇرۇشى تاكتىكىسىدا تەپسىلىي كۆرسىتىلىدۇ.





نىشاننى قارىغا ئېلىش ئۇسۇلى:



بۇلار خاتا.



بۇ توغرا.

1. مۇساپە تاختىسىنى مۇساپىگە لايىق قويۇش.
2. توغرا تۇرۇش ۋە قورالنى توغرا تۇتۇش.
3. قورالنى مۈرىگە چىڭ تاقاش.
4. تەپكىنى توغرا بېسىش.
5. ئالدى - ئارقا قارىغا ئالغۇچنى تۈز توغرىلاش.
6. نەپەسنى توختىتىش.
7. قارىغا ئېلىش ۋاقتى ئۇزۇن بولماسلىق.
8. تەپكىنى باسقاندا كۆزنى يۇمىۋالماسلىق.

قورالنى سازلاش (قورال قارىغۇسىنى توغرىلاش):

قورالنى سازلاشنىڭ بىر نەچچە شەرتلىرى: تۈز جاي بولۇشى، ھاۋا ياخشى بولۇشى كېرەك (يەنى شامال ياكى يامغۇر بولماسلىقى كېرەك.) ئۇستا ئاتقۇچى بولۇشى كېرەك. ئۇندىن باشقا ھەر بىر مۇجاھىد ئۆزىنىڭ قورالىنى ئۆزى سازلىشى كېرەك.




بىز قورالنى سازلاشتا ئالدى بىلەن 100 مېتىر ئەمەلىي مۇساپىدە تۇرۇپ يۇقىرىقى رەسىمدىكى ئۆلچەم بويىچە نىشان تاختىسى قادايمىز. قورالنى ئاتقان ۋاقتىمىزدا مۇساپە تاختىسىنى 300 مېتىرغا قويۇپ ناھايىتى ئۇستىلىق بىلەن تۆۋەنكى كۋادراتنىڭ مەركىزىگە توغرىلاپ، ئۈچ پاي ئوق ئاتىمىز.





ئوق ئاتقاندا نەپەسنى توختىتىپ، قورالنى بەكمۇ قاتتىق تۇتىۋالماي، تەپكىنى يېنىك باسىمىز. نىشان تاختىسىغا تەگكەن ئۈچ پاي ئوقنىڭ پەرقىگە قارايمىز، ئەگەر ئوق نىشان تاختىسىغا تەگمىگەن بولسا قورالنىڭ ئوقنەيچىسى كېڭىيىپ كەتكەن بولىدۇ ياكى سىز ئوقنى ياخشى ئاتالمىغان بولىسىز. ئەگەر قورالدىن چىققان ئوقلار نىشان تاختىسىغا تەگكەن بولسا، تۆۋەندىكى ئۇسۇل بويىچە سازلايمىز. قورالنى سازلاشتىن بۇرۇن نىشان تاختىسىغا تەگكەن ئوقلارنىڭ قانداق قىلىپ ئوتتۇرا نۇقتىسىنى ئېلىشنى ئۆگىنىپ ئۆتۈشىمىز كېرەك. ئوتتۇرا نۇقتىسىنى ئېلىشنى 1. بابتا ئۆگىنىپ بولدۇق.




مىسال: ئوتتۇرا نۇقتا چەمبەر مەركىزىدىن ئوڭ تەرەپتە بولسا، قورال قارىغىسىنىڭ ئۈچىنى كىچىك بولقا ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئارقىلىق ئوڭ تەرەپكە ئازراق ئۇرىمىز. ئەگەر ئوتتۇرا نۇقتا چەمبەر مەركىزىنىڭ سول تەرىپىدە بولسا، سول تەرەپكە ئۇرىمىز. بۇ ئارقىلىق قورالنىڭ ئوڭ ـ سول خاتالىقىنى توغرىلايمىز.

ئەگەر ئوتتۇرا نۇقتا چەمبەر مەركىزىنىڭ ئۈستى تەرىپىدە بولسا يۇقىرىقى سايمان ئارقىلىق قارىغىنى سائەت ئىستىرىلكىسىنىڭ ئايلىنىش يۆنىلىشىگە قارشى يۆنىلىشتە ئازراق ئايلاندۇرىمىز (يەنى قارىغىنى كۆتۈرىمىز.) ئەگەر ئوتتۇرا نۇقتا چەمبەر مەركىزىنىڭ ئاستى تەرىپىدە بولسا قارىغىنى سائەت ئىستىرىلكىسىنىڭ ئايلىنىش يۆنىلىشى بويىچە ئازراق ئايلاندۇرىمىز(يەنى چۈشۈرىمىز.) بۇ ئارقىلىق قورالنىڭ ئاستى ـ ئۈستى خاتالىقىنى توغرىلايمىز.

قورالنى قارىغا ئارقىلىق سازلاشتىكى ئاساسلىق پىرىنسىپ: ئوق قايسى تەرەپكە خاتا كەتكەن بولسا، قارىغىنى شۇ تەرەپكە يۆتكەش ئارقىلىق بولىدۇ. ئاندىن قورالنى نىشانغا ياخشى توغرىلاپ ئېتىپ قايتا سىناپ كۆرىمىز. تاكى بىز ئاتقان ئۈچ پاي ئوقنىڭ ھەممىسى چەمبەر ئىچىگە كىرگەندە قەدەر قورالنى سازلايمىز.



## قورالدا ئىشلىتىلىدىغان ئوقلار:

ئەسكەرتىش: تۆۋەندە ئۇرۇس ياسىغان ئوقلارنى ئاساس قىلدۇق.

1. ئادەتتىكى ئوق. ئوقبېشى رەڭسىز، ئومۇمى ئۇزۇنلۇقى 55.7 مىللىمېتىر، مىشەكنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 39 مىللىمېتىر. ئوقنىڭ سىرتى سىرلانغان بولۇپ، ئوق ئىچىدىكى ئىتتىرگۈچى ماددىنى نەملىكتىن ساقلايدۇ، سىر ئاستى ئاليۇمىن بولۇپ، ئاسان ئېرىپ ئوقنەيچە ئىچىدىكى سىزىقنى ماسلىشىدۇ ھەم ئالۇمىن ئىچىدىكى تۆمۈرنىڭ قىزىقلىق ھارارىتىنى ئاشۇرىدۇ. تۆمۈر بەدەننى ۋەيران قىلىدۇ.

2. يورۇتقۇچى ئوق. ئوقبېشى يېشىل بولىدۇ، بۇ ئوقمۇ ئادەتتىكى ئوققا ئوخشاش بولۇپ، ئالىيۇمىنىنىڭ ئىچىدىكى تۆمۈرنىڭ كەينىدە يورۇتقۇچى ماددا بولىدۇ. بۇ ئوق نىشان ئورنىنى بېكىتىدۇ ياكى قورالدىكى خاتالىقنى توغرىلاش ياكى ئوقداندىكى ئوق سانىنى بىلىش قاتارلىق ئالاھىدە ئورۇنلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

3. ئاۋازسىزنىڭ ئوقى. بۇ ئوقنىڭ ئوقبېشىدا قارا ھەم يېشىل رەڭ بولىدۇ ياكى ئاق رەڭ بولىدۇ. ئىتتىرگۈچى ماددىسى ئادەتتىكى ئوق ئىتتىرگۈچى ماددىسىنىڭ ئۈچتىن بىرىگە توغرا كېلىدۇ. چۈنكى پارتلىغاندىكى گاز ئاز بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئاۋاز پەسەيتكۈچى رېزىنكە بۇزۇلمايدۇ ھەم ئاۋازمۇ يۇقىرى بولمايدۇ. ئوقبېشى ئادەتتىكىگە





قارىغاندا ئۇزۇنراق بولىدۇ، ئاليۇمىن قېلىنراق بولىدۇ. بۇ ئاۋاز پەسەيتكۈچ رېزىنكىنى قوغداش ئۈچۈندۇر. بۇ ئوقنى 200 مېتىر مۇساپىدىن تۆمۈرماي ئېتىشقا بولىدۇ.

4. ئوتياققۇچى ئوق. ئوقبېشى قىزىل بولىدۇ.

5. تېشىپ ئوتياققۇچى ئوق. ئوقبېشى قارا ئاندىن قىزىل بولىدۇ.

6. تەشكۈچى ئوق. ئوقبېشى قارا بولىدۇ، بۇ ئوقنىڭ ئوقبېشىدىكى تۆمۈر قاتتىق تاۋلانغان بولۇپ، ئادەتتىكى ئوقتىن بىر قەدەر ئېغىر بولىدۇ. 300 مېتىر ئارىلىقتىن يەتتە مىللىمېتىر قېلىنلىقتىكى تۆمۈرنى تېشەلەيدۇ. بۇ ئوق ماشىنا ۋە قۇلۇپلارنى چېقىش قاتارلىق ئىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئوقنىڭ ئوقبېشى قاتتىق بولغانلىقتىن ئوقنەيچىنى ئۇپرىتىدۇ.

7. مەشىق ئوقى. ئوقبېشى يوق بولۇپ، مىشەك ئۈچى سەل ئۇزۇن ۋە پۈكۈلگەن قىزىل سىرلانغان بولىدۇ.



| ئوق تۈرى | ئادەتتىكى ئوق (رەڭسىز) | يورۇتقۇچى ئوق (يېشىل) |
|---|---|---|
| ئوق نامى | N_57_231 | P132_N_57 |
| ئوق ئۆلچىمى | 7.62× 39 مىللىمېتىر | |
| ئوق ئومۇمىي ئېغىرلىقى گرام | 16.3 | 16.1 |
| ئوقبېشى ئېغىرلىقى گرام | 7.9 | 7.57 |
| ئوق ئۇزۇنلۇقى مىللىمېتىر | 56 | 56 |
| دەسلەپكى تېزلىكى مېتىر/سېكۇنت | 718 | 718 |
| 6مىللىمېتىر، St3 پولات تاختىنى تېشىش مۇساپىسى | 300 | |



قورالنى ياسىغان دۆلەتلەرنىڭ رەسمىلىك بەلگىسى

| | |
|---|---|
| | |
| ئۇرۇس | |
| خىتاي | 36 386 66 |
| شەرقىي گېرمانىيە | K3 |
| بۇلغارىيە | 10 21 25 |
| شىمالىي كورىيە | |
| رومىنىيە | |
| پولىندا | 11 |







## كالاشنىكوف AKM



بۇ قورالنىڭ ئەسلى نۇسخىسى 1947 ـ يىلى ئۇرۇستا ياسالغان. 1951 ـ يىلى ئۇرۇس ئەسكەرلىرى ئىشلىتىشكە باشلىغان. 1959 ـ يىلى ئىككىنچى نۇسخىسى AKM بارلىققا كەلگەن.قورالنىڭ ئىسمى AK نىڭ ئارقىسىغا زامانىۋىي دېگەن مەنىدىكى *Modernizirovanniy* دېگەن ئۇرۇسچە سۆزنىڭ باش ھەرپى قوشۇلۇپ شەكىللەنگەن. AK – 47 نىڭ بەزى يېتەرسىزلىكلىرىنى مۇكەممەللەشتۇرۇپ، ۋەزنى يېنىك قىلىپ ياساپ چىقىلغان. ئوقنەيچە ئاستىغا بومبائاتار ئورناتقىلى بولىدۇ. پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتالايدۇ. كۆپلىگەن ئورۇندا قوغدىنىش ۋە ھۇجۇم ئۇچۇن ئىشلىتىلىدۇ، بولۇپمۇ شەھەر ئۇرۇشلىرىدا ئۇنىڭدىن ياخشى پايدىلانغىلى بولىدۇ. بۇ قورالنىڭ پىچىقىمۇ AK – 47 نىڭكىدىن ئالاھىدە قىلىپ ياسالغان. بۇ قورال ئۇرۇستا ياسىلىپ پۈتكەندىن كېيىن، شۇ دەۋىردىكى ئۇرۇس بىلەن ئالاقىسى زىچ دۆلەتلەردە ياسىلىشقا باشلىغان. 1956 ـ يىلى خىتايدا ياسالغان. ھازىر 40تىن ئارتۇق دۆلەتلەردە ئۇرۇشقا كىرىشتە يېنىك تىپتىكى قورال سۈپىتىدە قوللىنىلماقتا. ھازىر بۇ مودېل ئۇرۇس قاتارلىق بىر قىسىم دۆلەتلەردە ئارمىيىدە ئىشلىتىلىشتىن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان.

بۇ قورالنى خىتاي 56 تىپلىق ئاپتومات دەپ ئاتايدۇ، فىنلاندىيە M62 ياكى M60؛ شەرقى گېرمانىيە MPIKS، MPIK ؛ ۋېنگىرىيە ۋە شىمالى كورىيە 9 تىپلىق؛ پولشا PMK، رومىنىيە ۋە يۇگوسلاۋىيىدە M70A ياكى M70 دېگەن ناملار بىلەن مەشھۇر.

قورالنىڭ ئالاھىدىلىكى: بۇ قورال يېنىك، ئىشلىتىش ئاسان، كۆتۈرۈپ يۈرۈش ئەپلىك، ئوت ئېچىش ئىقتىدارى ياخشى ۋە ھەرخىل ئوقلارنى ئېتىش ئىقتىدارى ئىگە بولۇپ، شەھەر ئۇرۇشى ۋە يېقىن ئارىلىقتىكى ئۇرۇشلاردا يۇقىرىقى ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ ئۈنۈمىنى كۆرگىلى بولىدۇ.



### AKM نىڭ ئىچكى ـ تاشقى مۇكەممەل قۇرۇلمىسى:




AKMS نىڭ تەگكە قاتلىنىدىغان تۆمۈر پايىنكى





قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوق ئۆلچىمى: 39× 7.62 مىللىمېتىر

2. ئاپتوماتنىڭ ئۇزۇنلۇقى: ياغاچ قونداق پىچىقى بىلەن 112 سانتىمېتىر؛ ياغاچ قونداق پىچاقسىز 88 سانتىمېتىر؛ تۆمۈر تەگ يىغما قونداق بىلەن 64 سانتىمېتىر

3. قورالنىڭ پىچاق بىلەن ئۇزۇنلۇقى: 1020 مىللىمېتىر

4. قورالنىڭ پاينىكى قاتلانغاندىكى ئۇزۇنلۇقى: 640 مىللىمېتىر

5. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 41.5 سانتىمىتىر؛ سىزىقلىق جايىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 36.9 سانتىمىتىر؛ بۇرما سىزىقنىنىڭ سانى تۆت تال

6. ئاپتوماتنىڭ ئېغىرلىقى (پىچاقسىز)، يېنىك تۆمۈر ئوقدان بىلەن ئوقسىز: ياغاچ قونداقلىقى 3.1 كىلوگرام؛ تۆمۈر تەگ يىغما قونداقلىقى 3.3 كىلوگرام

يېنىك تۆمۈر ئوقدان بىلەن ئوقلۇق: ياغاچ قونداقلىقى 3.6 كىلوگرام؛ تۆمۈر تەگ يىغما قونداقلىقى 3.8 كىلوگرام

7. قورالنىڭ ئوق بىلەن ئېغىرلىقى: 3.98 كىلوگرام

8. پىچاقنىڭ ئېغىرلىقى: غىلاپ بىلەن 450 گرام؛ غىلاپسىز: 260 گرام؛ غىلاپنىڭ: 190 گرام

9. ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار

10. قورالنىڭ ئۆلتۈرۈش مۇساپىسى: 450 مېتىر

11. جاراھەتلەندۈرۈش مۇساپىسى: 1000 مېتىر

12. ئوقنىڭ مۇساپىسى: ئاخىرقى مۇساپىسى 3000 مېتىر؛ تەگسە نىشانغا تەسىر كۆرسىتىش مۇساپىسى 1500 مېتىر: مەيدىلىك نىشان شەكلى (ئېگىزلىكى 50 سانتىمېتىرلىق) گە تۈز ئېتىش مۇساپىسى ـ 350 مېتىر

13. نەزەرىيەدە مىنۇتىغا ئاپتوماتىك چىقىدىغان ئوق 600 پاي

14. ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا ئاپتوماتىك چىقىدىغان ئوق 100 پاي

15. يېرىم ئاپتوماتىك ھالىتىدە ئەمەلىيەتتە 40 پاي ئوق چىقىدۇ

16. قورال ئېتىلغاندا قايتا قوزۇلۇشى گاز بىلەن بولىدۇ

17. ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن ئوقنىڭ ھەر كۆپ سانتىمېتىر ئوقنەيچە يۈزىگە بېرىدىغان بېسىمى: 2850 كىلوگرام

18. ئوقنى ھەيدەپ چىقىرىشقا كېتىدىغان گاز 87%، قورالنى قوزۇشقا كېتەرلىك گاز 13%

19. ئوقبېشى ئېغىرلىقى: 7.9 گرام

20. قورالنىڭ 30 پايلىق، 40 پايلىق، 70 پايلىق، 90 پايلىق ئوقدانلىرى بار

21. بۇ قورال ياغاچ ۋە تۆمۈر پاينەكلىك بولۇپ، تۆمۈر پاينەكلىكى قاتلىنىدۇ

22. ئوقداننىڭ ئېغىرلىقى (30 پايلىق): يېنىك تۆمۈرلىكى 170 گرام؛ ئېغىر تۆمۈرلىكى 330 گرام

23. مۇساپە جەدۋىلى: 1000 مېتىرغىچە

24. ئوقنىڭ ئىچىدىكى مىلتىق دورىسى: 1.6 گرام

25. مۇساپە جەدۋىلى بىلەن قارىغا ئالغۇچ مىخنىڭ ئارىلىقى: 37.8 سانتىمېتىر

26. قارىغا ئالغۇچ مىخنىڭ توملۇقى: 2 مىللىمېتىر

27. ئوق تېزلىكى: 715 مېتىر/سېكۇنت

قورالنىڭ قوشۇمچە ئەزالىرى:

1. ئوق خالتىسى (يەنى كەمەربەند)







2. ئوقبومبا ئاتقۇچ



3. ئاۋازسىز



4. قورال تازىلاش سايمانلىرى قاچىلانغان بارماقسىمان قوتا

5. قارىغا ئالغۇچقا ئورۇنلاشتۇرىدىغان فوسفور

6. مەشق ئوقىنى ئاتقاندا سىلكىنىشنى پەسەيتىدىغان گاز توسقۇچى





7. مىشەكنىڭ چاچراپ كېتىشىنى توسقۇچى خالتا
8. ئەسكىرىي پىچاق



ئەسكىرى پىچاقنىڭ ئالاھىدىلىكى:

① ئامبۇرغا ئۆزگەرتكىلى بولىدۇ. ② تۆمۈر بولقىغا ئۆزگەرتكىلى بولىدۇ. ③ ھەرىگە ئۆزگەرتكىلى بولىدۇ. ④ ئېلىمەك ئارقىلىق سىم ئارغامچىدىن ئۆتكىلى بولىدۇ. ⑤ خەندەك ۋە مىنالارنى قازغىلى بولىدۇ. ئۇندىن باشقا قورالغا سېلىپ ئىشلەتكىلىمۇ بولىدۇ.



قورال دۈربۈنى:




**AK – 47 بىلەن AKM نىڭ پەرقلىرى:**

1959ـ يىلى AKM نى AK – 47 گە قارىغاندا تەرەققىي قىلدۇرۇپ، نۇرغۇنلىغان جايلىرىنى ئۆزگەرتىپ ئىخچام ئىشلەپ چىققان.

1. بۇ قورالنىڭ تاشقى جىسمىنى پولات قەلەي تۆمۈرلەردىن قىلىنىپ، ئۇنىڭ ئىچىگە بەزى سايمانلارنى بېكىتىپ تاماملانغان. AK – 47 بولسا ھەممىسى بىر پارچە تۆمۈر مېتالدىن ياسالغان.
2. AKM نىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى 3.15 كىلوگرام؛ AK – 47 نىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى 4.3 كىلوگرام كېلىدۇ.
3. AKM نىڭ ئوقنەيچىنىڭ ئۇچىغا سىلكىنىشنى پەسەيتىدىغان ئوت چاچقۇچى سېلىنغان، بۇ قورالنى ئاتقاندا ئۇستىگە سىلكىنىشنى پەسەيتىدۇ.
4. AKM نىڭ مۇساپە كۆرسىتىش تاختىسى 1000 مېتىرغىچە، AK – 47 نىڭ مۇساپە كۆرسىتىش تاختىسى 800 مېتىرغىچە
5. AKM نىڭ ئوقدان قۇراشتۇرۇش ئورنى قورال جىسمىدىن بىر ئاز ئىچىگە كىرگۈزۈلگەن بولۇپ، بۇ ئوقداننىڭ تىترىمەسلىكى ئۈچۈن پايدىلىق قىلىنغان.
6. AKM نىڭ ئۇستۇنكى قاپقىقى گۈللۈك پىرىسلانغان بولۇپ، AK – 47 نىڭ سىلىق ياسالغان.
7. AKM قورالغا ئوق بومبا ئاتقۇچ قۇراشتۇرۇپ ئاتقىلى بولىدۇ.
8. AKM نىڭ گاز قايتۇرۇش نەيچىسىدە تۆت دانە تۆشۈكچە بار، AK – 47 نىڭكىدە سەككىز دانە بار.
9. AK – 47 نىڭ ئۇزۇنلۇقى 869 مىللىمېتىر، AKM نىڭ ئۇزۇنلۇقى بولسا 876مىللىمېتىر.





مانا بۇ ئالامەتلەردىن AK – 47 ۋە AKM نى ئايرىۋالغىلى بولىدۇ. بۇ قورالنىڭ باشقا ئالاھىدىلىكلىرى AK – 47نىڭكىگە ئوخشاش شۇڭا ئۇلارنى قايتا سۆزلەپ ئولتۇرمايمىز.



## ئېي. كې ـ 74 AK – 74



بۇ قورال 1974 ـ يىلى ئۇرۇستا ياسالغان بولۇپ، كالاشنىكوفتىن كىچىكلىتىپ ياسالغان. 1977 ـ يىلى ئۇرۇس ئەسكەرلىرى ئافغانىستاندا تەجرىبە ئورنىدا ئىشلەتكەن. ياغاچ پاينەكلىكى AK – 74، قاتلىنىدىغان تۆمۈر پاينەكلىكى AKS – 74 دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ قورال كالاشنىكوفنىڭ نۇسخىسىنى ئېلىپ بەزى ئۆزگەرتىشلەرنى كىرگۈزۈپ ئالاھىدە ئىشلەپ چىقىرىلغان بولۇپ، ئۇلار:

1. ئوقنەيچە ئۆلچىمى كىچىكلىتىلگەن.
2. ئېغىرلىقىنى يېنىكلىتىشكەن، ئوقدان چۇشۇش ئورنى سەل تارراق قىلىنغان.
3. ئوقنەيچىنىڭ بېشىغا ئوت چاچقۇچىنى ئورۇنلاشتۇرۇش ئارقىلىق قورالنىڭ سىلكىنىشى ئازلىتىلغان.
4. بەزى يېڭى تېپتىكىلىرىنى دۇربۇن ئورۇنلاشتۇرغىلى بولىدىغان قىلىپ ياسىغان. بۇنىڭ ئوقنەيچىسىگە ئورۇنلاشتۇرۇلىدىغان پىچىقىمۇ باشقا قوراللارنىڭكىدىن ئالاھىدە پەرقلىق. ئوقنەيچىنىڭ بومبائاتار چۈشىدىغان ئىككى ئىلمەك ئورنى بار.
5. ئۆزگەرتىلگەن ئوقنىڭ تەسىرى كالاشنىكوفنىڭ ئوق تەسىرىگە قارىغاندا خەۋپلىك، ئوقنىڭ بەدەن ئىچىدە ئايلىنىش خاراكتېرى ناھايىتى خەتەر ۋە ئۇزۇن مۇساپىدىنمۇ ئۆلتۈرىدۇ. ئاۋازى زىل، يىراقتىن ئېتىلسا ئاۋاز ھەر تەرەپكە چېچىلىپ، ئېتىلغان ئورۇن ئانچە مەلۇم بولمايدۇ.

بۇ ئوق نىشانغا تەگكەندىن كېيىن تۈز كىرىپ، تۈز چىقىپ كەتمەستىن، تۆۋەندىكى سىخېمىدا كۆرسىتىلگەندەك بەدەن ئىچىدە ئايلىنىپ ھەرىكەت قىلىپ، ۋەيران قىلىش يۈزىنى چوڭايتىدۇ:




قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوق ئۆلچىمى: 39× 5.45 مىللىمېتىر
2. قورالنىڭ ئۇزۇنلۇقى: 960 مىللىمېتىر
3. پاينەكسىز ياكى قاتلانغاندىكى ئۇزۇنلۇقى: 630 مىللىمېتىر
4. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 400 مىللىمېتىر
5. قورالنىڭ ئوقسىز ئېغىرلىقى: 3.6 كىلوگرام
6. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 900 مېتىر/سېكۇنت
7. قورالنىڭ ئۆلتۈرۈش مۇساپىسى: 450 مېتىر
8. قورالنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى:4500 مېتىر





9. مۇساپە كۆرسىتىش تاختىسى: 1000 مېتىر
10. ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار.
11. قورال ئېتىلغاندا قايتا قۇرۇلۇشى گاز بىلەن بولىدۇ.
12. قورال پۈتۈن ۋە يېرىم ئاپتوماتىك ئوق ئاتالايدۇ.
13. قورالنىڭ 30 پايلىق، 40 پايلىق، 45 پايلىق ئوقدانلىرى بار.
14. نەزەرىيىدە مىنۇتىغا ئاپتوماتىك چىقىدىغان ئوق 650 پاي.
15. ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا ئاپتوماتىك چىقىدىغان ئوق 100 پاي.
16. سوۋۇتىلىشى ھاۋا بىلەن بولىدۇ.
17. يارىلاندۇرۇش مۇساپىسى: 1000 مېتىر

| ئوق تۈرى | ئادەتتىكى ئوق (رەڭسىز) | تەشكۈچى ئوق (قارا) | يورۇتقۇچى ئوق (يېشىل) | مەشق ئوقى (ئوقبېشى ئاق) |
|---|---|---|---|---|
| ئوق نامى | N76 | N710 | T73 | hk73 |
| ئوق ئۆلچىمى | 5.45 ×39 مىللىمېتىر | | | |
| ئوق ئومۇمىي ئېغىرلىقى (گرام) | 10.5 | 10.7 | 10.3 | 6.6 |
| ئوقبېشى ئېغىرلىقى (گرام) | 3.43 | 3.62 | 3.23 | 0.24(پىلاستىك) |
| ئوق ئۇزۇنلۇقى (مىللىمېتىر) | 57 | 57 | 57 | 57 |
| دەسلەپكى تېزلىكى مېتىر/سېكۇنت | 880 | 880 | 883 | |
| 6مىللىمېتىر، St3 پولات تاختىنى تېشىش مۇساپىسى | 300 | 5 مىللىمېتىر بىرونىۋېك تاختىسىنى 150 مېتىردىن تېشەلەيدۇ | | |

قورالنىڭ شەكلى، چۈۋۈپ-قۇراشتۇرۇلىشى ۋە مېخانىكىلىق ھەرىكىتى كالاشنىكوفقا ئوخشاش. شۇڭا يۇقارقى دەرسكە مۇراجىئەت قىلىڭ!

قورالنىڭ چۈۋۈلغان كۆرىنىشى ۋە قوشۇمچە ئەزالىرى:







## 2. ئوتتۇرا تىپتىكى پۇلىمېوتلار

بۇلارغا ئېم. جې ـ 1، پې.كا، پېچىنەك، ئېم.جې ـ 34 گە ئوخشىغان قوراللار كىرىدۇ.

### ئېم.جې.ۋان MG1



بۇ قورال تۇنجى بۇلۇپ 1959 ـ يىلى غەربىي گېرمانىيەدە ياسالغان بولۇپ، 1960 ـ يىلى رەسمىي ئىشلەپچىقىرىلىشقا باشلىغان. ئېم.جې.ۋان ئىنگىلىزچە *MACHINE GUN* دىگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىدىن ھاسىل قىلىنغان. بۇ قورالنى گېرمانىيە، تۈركىيە، پاكىستان، كانادا، ئىران، سەئۇدى ئەرەبىستان قاتارلىق دۆلەت ئارمىيەلىرى ئىشلىتىدۇ.

بۇ تۈردىكى قوراللارنىڭ قىسقىچە تونۇشتۇرۇلىشى:

MG 1 1958 ـ يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان. MG 42 نىڭ تۇنجى ۋارىيانتى بولۇپ، ناتونىڭ 7.62x51 mm ئۆلچىمىدىكى ئوق ئىشلىتىلىدىغان قىلىپ ئۆزگەرتىلىپ ياسالغان. MG 42 نىڭ ئوق ئۆلچىمى 8 × 57mm

(MG 42/58) MG 1A1 ـ ـ ـ MG 1 ياسىلىپ ئۇزۇن ئۆتمەي شۇ يىلى خروملۇق سەپدان قىلىپ، قارىغا ئالغۇچى يېڭى ئوققا يەنى 7.62x51 mm غا ماسلاشتۇرۇپ ئىشلەنگەن ۋە بۇ نام بىلەن ئاتالغان.

(MG 42/59) MG 1A2 ـ ـ ـ MG 1A1 نىڭ ۋارىيانتى. ئاساسلىقى ئېغىرلىقىنى يېنىكلىتىش ئۈچۈن ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلگەن.

MG 1A3 ـ ـ ـ MG 1A2 نىڭ ۋارىيانتى. بۇنىڭدا ئاساسلىق زاپچاسلىرىغا ياخشىلاش ئېلىپ بېرىلغان. مەسىلەن: ئوق زەنجىرى، قورال ئېغىزى، پۇتى، ماشىنا قىسمى دېگەندەك.

MG 1A4 ـ ـ ـ MG 1 نىڭ ۋارىيانتى. بىرونۋىكلارغا مۇقىم ئورۇنلاشتۇرۇلغان.

MG 1A5 ـ ـ ـ MG 1A3 نىڭ ۋارىيانتى.

MG 2 ـ ـ ـ MG 42 نىڭ 7.62x51 mm ئوق ئۆلچىمىدىكى بارلىق ۋارىيانتلىرىنىڭ ئومۇمى ئاتىلىشىدۇر.

MG 3 ـ ـ ـ MG 1A3 نىڭ ۋارىيانتى. قارىغا ئالغۇچىسى ئۆزگەرتىلگەن.

MG 3E ـ ـ ـ MG 3 نىڭ ۋارىيانتى. ئېغىرلىقى 1.3 كىلوگرام يېنىكلىتىلگەن. 1970 ـ يىللىرىنىڭ ئاخىرىدا ناتو ئارمىيىسىگە سەپلەنگەن.

MG 3A1 ـ ـ ـ MG 3 نىڭ ۋارىيانتى. بىرونۋىكلارغا مۇقىم ئورۇنلاشتۇرۇلغان.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچەملىرى:

1. قورال ئېغىرلىقى: 10.5 كىلوگرام (پۇتى بىلەن 11.05، تىرىگۇچ بىلەن 27.5 كىلوگرام)
2. قورال ئۇزۇنلۇقى (پاينەكسىز) : 1097 مىللىمېتىر





3. قورال ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 122.5 سانتىمېتىر
4. ئوق ئۆلچىمى: 51×7.62 مىللىمېتىر
5. مىنۇتىغا ئېتىش ئوق پاي سانى: 1000 ـ 1300 پايغىچە
6. ئوق تېزلىكى: 820 مېتىر/سېكۇنت
7. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 565 مىللىمېتىر
8. ئوقنەيچە ئېغىرلىقى: 1.76 كىلوگرام
9. زەربە بېرىش دائىرىسى: 200 ـ 1200 مېتىرغىچە (قورالدىكى مۇساپە تاختىسى بىلەن ئاتقاندا)
10. ئەڭ چوڭ زەربە بىرىش دائىرىسى: 1000 ـ 3000 مېتىرغىچە

قورالنى چۇۋۇپ ـ قوراشتۇرۇش:

1. قورال قاپقىقىنى ئاچىمىز.



2. پاينەك قىسمىنى ئاجرىتىمىز، ئاجرىتىشتا ـ پاينەك ئاستىدا ئىككى تال باسىدىغان كۇنۇپكىدەك نەرسە بار. شۇنى بېسىپ پاينەكنى ئايلاندۇرساق بولىدۇ، بۇنىڭ بىلەن پۇرژىن قىسمى بىللە چىقىدۇ.





3. ماشىنا قىسمىنى چىقىرىمىز. (قۇراشتۇرغان چېغىمىزدا، تەپكىنى بېسىپ تۇرۇپ سالىمىز)





4. ئوقنەيچىنى چىقىرىمىز.(قۇراشتۇرغان چېغىمىزدا، خەت بار تەرىپىنى ئالدىمىزغا قىلىپ سالىمىز)





5. ماشىنا قىسمىنىڭ ئىنچىكە چۇۋۇلىشى

5. قورالنىڭ پۇتىنى قورال باش تەرىپىگە ياكى ئوتتۇرىغا يۆتكەپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ. رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك:







## ئېم. جى ـ 3    MG – 3



1. ئوق ئۆلچىمى: 51 × 7.62
2. ئېغىرلىقى: پۈتسىز 10.5 كىلوگرام؛ ئىككى ئاچىماق پۇتى بىلەن 11.5 كىلوگرام
3. ئېشلىتىلىش مۇساپىسى: 1200 مېتىر
4. دۇربۇن بىلەن ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 1600 مېتىر
5. ئوقنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى: 4000 مېتىر
6. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 820 مېتىر/سېكۇنت
7. ئوقنەيچە ئېغىرلىقى: 1.8 كىلوگرام
8. قورالنىڭ ئۇزۇنلۇقى: 1225 مىللىمېتىر

قورالنىڭ چۇۋۇلغان كۆرۈنۈشى ۋە تازىلاش سايمانلىرى:









ئۇچقۇلار ئۇچۇن نىشانگاھ:




بۇ نىشانگاھ ئەسلى گېرمانىنىڭ $MG-3$ قورالىدا بار. تۈركىيىدە ياسالغان MK.Tf قورالىدا يوق. بۇ نىشانگاھنى قورالدىن ئېلىپ ـ سېلىش ئاسان. قورالنىڭ ئالدى قارىغا ئالغۇچىغا تاقىلىدۇ. قورالنى يۆتكىگەندە نىشانگاھنى قاتلاپ قويۇش كېرەك.

1. تىكئۇچار ۋە ئۇرۇش ئايروپىلانلىرى ئۇچۇن ئىشلىتىلىدۇ.
2. تېزلىكى 100 مېتىر/سېكۇنت بولغان تىكئۇچار ۋە كىچىك ئايروپىلانلارغا قوللىنىلىدۇ.
3. تېزلىكى 250 مېتىر/سېكۇنت بولغان ئۇرۇش ئايروپىلانلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.
4. ئوڭدىن سولغا كېتىۋاتقان تېزلىكى 100 مېتىر/سېكۇنت بولغان تىكئۇچار ۋە كىچىك ئايروپىلانلارغا قوللىنىلىدۇ.
5. ئوڭدىن سولغا كېتىۋاتقان تېزلىكى 250 مېتىر/سېكۇنت بولغان ئۇرۇش ئايروپىلانلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.
6. سولدىن ئوڭغا تېزلىكى 100 مېتىر/سېكۇنت بولغان ئۇرۇش ئايروپىلانلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.
7. سولدىن ئوڭغا كېتىۋاتقان تېزلىكى 250 مېتىر/سېكۇنت بولغان ئۇرۇش ئايروپىلانلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

ئوقلىرى:

قورالنىڭ ئوقلىرى كۆپىنچە زەنجىرلىك كېلىدۇ، ھەر تۆت ئوقتىن كېيىن بىر يورۇتقۇچى ئوق بولىدۇ.

1. ئاددىي ئوق: مىشىكى سېرىق، ئوقبېشى مىس رەڭگىدە.



2. پولات باشلىق ئوق: مىشىكى سېرىق، ئوقبشى ئۇچى قارا



3. يورۇتقۇچى ئوق: مىشىكى سېرىق ئوقبېشى قىزىل



4. تەلىم ـ تەربىيە ئوقى: مىشىكى سېرىق، مىشەك ئۇستىدە كاۋاك بار. بارۇت ۋە پىستان يوق. بىر تۆمۈر ساندۇقتا 500 پاي ئوق بولۇپ، 250 پايدىن ئىككى زەنجىردە كېلىدۇ.







5. مانىۋىر ئوقى: مىشەك سىرىق، ئوقبېشى يوق، ئېغىزى پۈكۈلگەن. پۈكۈلگەن ئورنى قىزىل رەڭدە.



ئوق تۇتۇۋېلىشنىڭ سەۋەبلىرى:

1. قورال ئېتىشقا ياخشى تەييارلانمىغان
2. قورال كىر، ياخشى تازىلانمىغان
3. ئەزالىرى سۇنغان ياكى بۇزۇلغان
4. پورژىنىنىڭ ئولتۇرۇپ قېلىشى ياكى سۇنۇشى
5. زەنجىردە خاتا ئوق بار. مەسىلەن: بۇزۇلغان ئوق ياكى باشقا قورالنىڭ ئوقى دېگەندەك

قورالنى سازلاش:

تۆۋەندىكىدەك سازلاش تاختىسى تەييارلاپ مۇساپە تاختىسىنى 400 مېتىردا قويۇپ 25 مېتىردىن ئوق ئېتىپ توغرىلايمىز.




دۇربۇنى: ئېغىرلىقى 1.6 كىلوگرام، نىشاننى تۆت ھەسسە چوڭايتىدۇ. كۆرۈش بۇلۇڭى 8 گرادۇس 35 سېكۇنت




دۇربۇننىڭ ئىچكى كۆرۈنىشى:






دۈربۈن 1600 مېتىر مۇساپىگىچە ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ، دۈربۈننىڭ سانىنى ماس مۇساپىگە ئايلاندۇرۇپ قويۇپ ئىشلىتىمىز.

مۇساپە تاختىسى:



قورالنىڭ 600 مېتىرنىڭ ترايېكتورىيىسىنىڭ ئەڭ چوڭ ئېگىزلىكى 1.24 مېتىر




يەر بويلىتىپ ئېتىلغاندا يەر بىلەن بىر مېتىر ئېگىزلىكتە ئېتىش كېرەك.








# پۇلىميوت پىكا PK



بۇ تۈردىكى قورالىلارنىڭ ئىسمى ئۇرۇسچە

*PK – Pulemiote Kalashnikova*

*PKS – Pulemiote Kalashnikova Stankoviy*

*PKB – Pulemiote Kalashnikova Bronetransporterney*

*PKT – Pulemiote Kalashnikova Tankovey*

دىگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىدىن شەكىللەندۇرۇلگەن. مەنىسى كالاشنىكوف ياسىغان پۇلىميوت دىگەنلىك بولىدۇ. ئۇنىڭ يەنە باشقا مودېللىرىمۇ بار بولۇپ ئېغىر پۇتلۇق «S»، بىرونېۋكىلىق«B»، تانكىلىق «T» دىگەن ھەرپلەر قوشۇلۇپ ئىپادىلىنىدۇ. مۇجاھىدلار بۇ قورالنى "بۇلبۇل"، "چىرايلىق" دەپ ئاتايدۇ. دۇنيادا نامى بار مەشھۇر پۇلىميوت.

**PK** : 1961 ـ يىلى ئۇرۇسلۇق كالاشنىكوف ياسىغان، 1964 ـ يىلى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان . كېيىن ئۇنىڭ ھەر خىل شەكىلدىكى نۇسخىلىرى ياسىلىشقا باشلىغان. PKM قورالى 1969 ـ يىلى ياسىلىپ 1971 ـ ئىشقا كىرىشكەن. *PK* غا قارىغاندا يېنىك، ئوقنەيچە سىرتىدا *PK* نىڭكىدەك ئېرىقچە يوق (ئوقنەيچە سىرتى سىلىق) قىلىپ ياسالغان. *PK* نىڭ *RPK* نىڭكىگە ئوخشاش بىر جۈپ كىچىك ئالدى پۇتى بار. *PKS* نىڭ *PG* نىڭكىگە ئوخشاش 3 ئاياقلىق پۇتى بار. ئۇ پۇتىنى ساموژنىكوف ياسىغان. ئەگەر ئۇلار ئۇچپۇت ئۈستىگە قۇرۇلسا PKMS، PKS دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ شەكىلدە قۇرۇلغاندا ھاۋا ھوجۇمى ۋە مۇداپىئەسى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئۇچپۇت (تاپان، تەگلىك) ئېغىرلىقى 4.5 كىلوگرام. PKM دۇربۇنىنىڭ كۆرۈش دائىرىسى 1500 مېتىر. كېچىدە كۆرگىلى بولىدىغان ئوپتىكىلىق كۆرۈش نىشانلىغۇچى(دۇربۇن) ئورنىتىلغان بولسا PKMN، PKMSN دەپ ئاتىلىدۇ.بۇلارنىڭ يەنە PKMN – 1، PKMSN – 1، PKMN – 2، PKMSN – 2، PKMN – 3، PKMSN – 3 تۈرلىرى بار بولۇپ، ئۇلارغا ئوخشاش بولمىغان كېچىدە كۆرۈش تېخنىكىلىرى ئىشلىتىلگەن.

**PKT ۋە PKB** : *PKB* ـ بىرونېۋكىلارغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان. *PKT* ـ تانكىلارنىڭ گۈمبىزىگە ۋە باشقا بىرونېۋكىلارغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان. ئۇلارغا ئېغىر ئوقنەيچە ئىشلىتىلگەن، سىم ئارقىلىق (سىملىق تەپكە) توكلۇق ئېتىلىدىغان قىلىپ ياسالغان. *PKT* ـ تانكىنىڭ زەمبىرىكىگە ئوخشاشلا بىرگە ئايلىنىپ 360 گىرادۇس تەكشىلىكتە ئوق ئاتالايدۇ. *PKT* دۇربۇنىنىڭ كۆرۈش دائىرىسى2000 مېتىر.

**PKB، PKBM** : چارلىغۇچى ۋە ھوجۇمچى بىرونېۋكىلارغا ئورۇنلاشتۇرۇلىدۇ.شۇنداقلاياللغۇز كىشىلىك مۇداپىئە ۋە ھوجۇم قورالى.كېپىنەك شەكىللىك تەپكىسى بار بولۇپ، سىملىق تەپكە ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. ئىككى تەرەپتە تۇتقۇسى بار (گىرىنوفقا ئوخشاش). ئالدى ۋە كەينى قارىغا ئالغۇچلىرىمۇ بار.

**PKTM** : PKT ئاساسىدا ياسالغان بولۇپ، تانكىلار، پىيادە قىسىم جەڭ ماشىنىلىرىغا سەپلىنىدۇ. ئوقنەيچە بىرىكمىسىنىڭ كەينى قىسمىغا ئېلېكترونلۇق تەپكە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ، يىراقتىن كونترول قىلغىلى بولىدۇ.

*PK* لارنى قىسقا سىيرىغاندا 10 پايغىچە، ئۇزۇن سىيرىغاندا 30 پايغىچە سىيرىش كېرەك. مۇجاھىدلار بىر پايلاپ ئېتىپ ھەم ئىشلىتىلىدۇ.





ئەمەلىي جەڭدە PK, PKS, PKB لار ھاۋا ۋە قۇرۇقلۇقتىكى نىشانلارغا بىر كىلومېتىرغىچە ئېتىلىدۇ. قارىغا ئېلىپ 1500 مېتىرغىچە ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

يەردىكى نىشانلارغا 90 گىرادۇس دائىرىدە، ھاۋادىكى نىشانلارغا 360 گىرادۇس دائىرىدە تەكشى سىيرىپ ئوق ئېتىشقا بولىدۇ.

تىكلىككە يېتىپ 32 سانتىمېتىر، تىزلىنىپ 82 سانتىمېتىر، ئولتۇرۇپ 58 سانتىمېتىر دائىرىگە ئوق ئاتقىلى بولىدۇ.

### ماتېرىيال:

1. بۇ قورال كالاشنىكوف، RPD ۋە گىرىنوف SGM قاتارلىق ھەر خىل قوراللاردىن نۇسخا ئېلىنىپ ياسالغان بولۇپ، ھازىرقى زامان ئەسكەرلىرى ئىچىدە ئەڭ ئەۋزەل قوراللار قاتارىدا ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

2. بۇ قورال بىلەن بىر قېتىمدا 500 پاي ئوقنى ئارقىمۇ ـ ئارقا ئاتقىلى بولىدىغانلىقى، قورال ئوقنەيچە قاتتىق قىزىپ كەتكەندە زاپاس ئوقنەيچەسىغا ئالماشتۇرۇشقا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، بۇ قورالنىڭ ئەۋزەللىكى ئالاھىدە كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

3. بۇ قورالنىڭ ئوقدانىنى قورالنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئورۇنلاشتۇرۇلىشى RPD دىن ئېلىنغان بولۇپ، بۇنىڭ قورالنىڭ ئېغىرلىقىنى نورماللاشتۇرۇش ئالاھىدىلىكى بار.

4. بۇ قورالنىڭ تەپكە قىسمى RPD دىن ئېلىنغان.

5. بۇ قورالنىڭ ئىچكى قىسمى ۋە يىڭنە قىسمى كالاشنىكوفدىن ئېلىنغان.

6. قورالنىڭ مىشەك چىقىرىش ۋە ئوقنەيچەسى ئالماشتۇرۇلىشى گىرىنوف SGM دىن ئېلىنغان.

7. بۇ قورالنىڭ ئوقى ئوق پارتلاش ئۆيىدە ساقلىنىپ تۇرمايدۇ، چۈنكى بۇ قورالنىڭ ئوت كۈچى تېزلىكى ناھايىتى كۈچلۈك بولغانلىقى ئۈچۈن، ئوقنەيچەسى ئاسان قىزىپ كېتىدۇ، ئەگەر ئوقنەيچە ئىچىدە ئوق تۇرۇپ قالسا، ئوقنەيچەسىنىڭ قىزىقلىق تەسىرى بىلەن تەپكىنى باسمىساقمۇ ئوق ئۆزلىكىدىن پارتلاپ كېتىش ئېھتىمالى يۇقىرى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئوقنەيچە ئىچىدە ئوق ساقلانمايدىغان قىلىپ ياسالغان ۋە شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئوقنەيچىنىڭ ئىككىلا تەرىپى ئوچۇق بولسا تېز سوۋۇشىغا پايدىلىق بولغانلىقى ئۈچۈن ئوقنەيچەسى ئىچىدە ئوق ساقلانمايدىغان قىلىپ ياسالغان.

بۇ قورال پىيادە قىسىملار ئۈچۈن تولىمۇ كېرەكلىك بولۇپ، مۇجاھىدلار ئارىسىدا «جەڭ بۆلبۆلى» دېگەن نام بىلەن مەشھۇر. بۇ قورالنىڭ ئوت كۈچى كۈچلۈك بولۇپ، ئومۇمىي ھۇجۇم، پىستىرما، مۇھاسىرىگە ئېلىش قاتارلىقلاردا كەم بولسا بولمايدۇ.

### PK نىڭ مەلۇماتلىرى:

1. ئوق ئۆلچىمى: 54 × 7.62 مىللىمېتىر
2. قورال ئېغىرلىقى: ئوقسىز 9 كىلوگرام
3. ئۇزۇنلۇقى: 1161 مىللىمېتىر
4. قورالنىڭ ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت تال ئايلانما سىزىق بار.
5. ئوقنىڭ تەسىر قىلىش مۇساپىسى: 1000 مېتىر
6. ئوقنىڭ تېزلىكى: 825 مېتىر/سېكۇنت
7. قورالنىڭ قايتا قۇرۇلۇشى گاز بىلەن بولىدۇ.
8. قورالنىڭ ئوق ئېتىشى پەقەت ئاپتوماتىك بولىدۇ.
9. قورالدىن نەزەرىيىدە مىنۇتىغا چىقىدىغان ئوق 650 پاي.
10. قورالدىن ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا چىقىدىغان ئوق 250 پاي.
11. قورالنىڭ ئوقى زەنجىرلىك بولۇپ، 120 پايلىق، 200 پايلىق، 250 پايلىق بولىدۇ.





12. ئوقنەيچىنىڭ سوۋۇتۇلۇشى ھاۋا بىلەن بولىدۇ.

**PKM نىڭ مەلۇماتلىرى:**



1. ئوق ئۆلچىمى: 54×7.62 مىللىمېتىر
2. قورال ئېغىرلىقى: قۇرۇق ئېغىرلىقى 8.54 كىلوگرام؛ 100 پايلىق ساندۇق 3.9 كىلوگرام؛ 200 پايلىق ساندۇق 8 كىلوگرام.
3. ئۇزۇنلۇقى: 1160 مىللىمېتىر
4. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 650 مىللىمېتىر
5. ئوقنىڭ تەسىر قىلىش مۇساپىسى: 1500 مېتىر
6. ئوقنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى: 3800 مېتىر
7. قورالنىڭ مۇساپە كۆرسىتىش تاختىسى: 1500 مېتىر
8. ئوقنىڭ تېزلىكى: 825 مېتىر/سېكۇنت
9. قورالنىڭ قايتا قۇرۇلۇشى گاز بىلەن بولىدۇ.
10. قورالنىڭ ئوق ئېتىشى ئاپتوماتىك بولىدۇ.
11. قورالنىڭ ئوقنەيچە قىزىپ كەتسە ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ.
12. قورالدىن نەزەرىيەدە مىنۇتىغا چىقىدىغان ئوق 650 پاي.
13. قورالدىن ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا چىقىدىغان ئوق 250 پاي.
14. قورالنىڭ ئوقى زەنجىرلىك بولۇپ، 120 پايلىق، 200 پايلىق، 250 پايلىق بولىدۇ.
15. ئوقنەيچىنىڭ سوۋۇتۇلۇشى ھاۋا بىلەن بولىدۇ.
16. قورالنىڭ ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت دانە ئايلانما سىزىق بار.

**PKTM نىڭ مەلۇماتلىرى:**



1. ئوق ئۆلچىمى: 54×7.62 مىللىمېتىر
2. قورال ئېغىرلىقى: 10.5 كىلوگرام
3. ئۇزۇنلۇقى: 1098 مىللىمېتىر
4. قورالنىڭ ئوقنەيچە ئىچىدە تۆت تال ئايلانما سىزىق بار.
5. ئوقنىڭ تەسىر قىلىش مۇساپىسى: 2000 مېتىر



6. ئوقنىڭ تېزلىكى : 825 مېتىر/سېكۇنت
7. قورال ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدۇ
8. قورالدىن نەزەرىيىدە مىنۇتىغا چىقىدىغان ئوق 650 پاي
9. قورالدىن ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا چىقىدىغان ئوق 250 پاي
10. قورالنىڭ ئوقدىنى 250 پايلىق بولىدۇ

پىكالارنىڭ مەلۇماتلىرىغا تولۇقلىما

| مەلۇماتنىڭ نامى | $PKT$ | $PK, PKB, PKS$ |
|---|---|---|
| قورالنىڭ ئومۇمىي ئېغىرلىقى (كىلوگرام) | 10.5 | $PK, PKB$ ـ 9 كىلوگرام<br>$PKS$ ـ 16.7 |
| قورالنىڭ ئۇزۇنلۇقى (سانتىمېتىر) | 109.8 | 117.3 |
| ئوق ساندۇقىنىڭ ئېغىرلىقى<br>100 پاي ئوق لېنتىسى بىلەن ـ<br>200 پاي ئوق لېنتىسى بىلەن ـ<br>250 پاي ئوق لېنتىسى بىلەن ـ | ـ<br>ـ<br>9.4 كىلوگرام | 3.9 كىلوگرام<br>8 كىلوگرام<br>9.4 كىلوگرام |
| ئاۋازسىز بىلەن ئوقنەيچىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ـ | ـ | 65.8 سانتىمېتىر |
| ئوقنەيچىنىڭ بۇرما سىزىقلىق جايىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ـ | 55 سانتىمېتىر | 55 سانتىمېتىر |
| بۇرما سىزىق سانى ـ | 4 تال | 4 تال |
| ئوقنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى ـ | 3800 مېتىر | 3800 مېتىر |
| تەگسە نىشانغا تەسىر كۆرسىتىش مۇساپىسى ـ | 3800 مېتىر | 3800 مېتىر |
| (ئېگىزلىكى 50 سانتىمېتىرلىق) مەيدىلىك نىشان شەكلىگە تۈز ئېتىش مۇساپىسى ـ | 440 مېتىر | 420 مېتىر |
| مۇساپە جەدۋىلى ـ | 1500 مېتىر | 1500 مېتىر |
| يۈگرەۋاتقان نىشانغا تۈز ئېتىش مۇساپىسى ـ | 670مېتىر | 640 مېتىر |
| ئوقنەيچە ئۆلچىمى ـ | 7.62 مىللىمېتىر | 7.62 مىللىمېتىر |
| ئوقنەيچە ئېغىرلىقى ـ | 3.23 كىلوگرام | 2.6 كىلوگرام |
| نەزەرىيىدە مىنۇتىغا ئاتىدىغان ئوق سانى ـ | 800 ـ 700 پايغىچە | 650 پاي |
| ئەمەلىيەتتە مىنۇتىغا ئاتىدىغان ئوق سانى ـ | 250 پاي | 250 پاي |
| ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى ـ | 855 مېتىر/سېكۇنت | 825 مېتىر/سېكۇنت |
| مۇساپە جەدۋىلى بىلەن قارىغا ئالغۇچى مىخىنىڭ ئارىلىقى ـ | ـ | 66.3 سانتىمېتىر |
| قارىغا ئالغۇچى مىخىنىڭ تومىلۇقى ـ | ـ | 2.4 مىللىمېتىر |
| قارىغا ئالغۇچنىڭ ھەرىكەتچان نىشانغا ئىشلىتىلىدىغان شكالا سىزىق ئارىلىقى ـ | ـ | 1.3 مىللىمېتىر |
| ھەرىكەتچان چوڭ پۇتىنىڭ ئېغىرلىقى ـ | ـ | 7.5 كىلوگرام |





| ئوق ئېتىش لىنىيىسىنىڭ تومۇلۇقى (يەڭگىل پۇتى بىلەن)ـ | ـ | 30 سانتىمېتىر |
|---|---|---|
| ھەرىكەتچان چوڭ پۇتى بىلەن يېتىپ ئېتىشقا تەييارلانغان قورالنىڭ ئۇزۇنلۇقى | ـ | 127 سانتىمېتىر |
| ئوق ئېتىش لىنىيىسىنىڭ تومۇلۇقى (ھەرىكەتچان چوڭ پۇتى بىلەن) | ـ | 82 ~ 32 سانتىمېتىر |
| ھەرىكەتچان چوڭ پۇتى بىلەن يەردىكى نىشانىنى ئېتىش بۇلۇڭى | 360 گرادۇس | 90 گرادۇس |
| ھاۋادىكى نىشانىنى ئېتىش بۇلۇڭى | ـ | 360 گرادۇس |
| ئوقنىڭ ئومۇمىي ئېغىرلىقى | 21.8 گرام | 21.8 گرام |
| ئوقبېشىنىڭ ئېغىرلىقى | 9.6 گرام | 9.6 گرام |
| ( ئاددىي ئوقنىڭ ) ئوق ئىچىدىكى مىلتىق دورىسى | 3.1 گرام | 3.1 گرام |

**باشقىلار:**




پىكالارنىڭ ئوقى:

PK نىڭ ئاددىي يەڭگىل ئوقى 1908 ـ يىلى ياسالغان. ئاددىي ئېغىر ئوقى 1930 ـ يىلى ياسالغان. مەركىزىدە پولات پارچىسى بار. ئاددىي ئوقنىڭ ئوقبېشى كۆمۈشرەڭ. يەڭگىل ئاددىي ئوقنىڭ ئوقبېشى رەڭسىز. ئېغىر ئاددىي ئوقنىڭ ئوقبېشى سېرىق. ئوقلار ياغاچ ساندۇقتا كېلىدۇ. ھەر بىر ساندۇقتا ئىككى تۆمۈر قاپتا ئوق بار. ھەر تۆمۈر قاپقا 440 تال ئوق قاچىلانغان. ھەر بىر تۆمۈر قاپتىكى ئوق 20 تال قەغەز قۇتىغا قاچىلانغان. ئوق تۈرىنىڭ رەڭگى ياغاچ ۋە تۆمۈر قاپقا ئەسكەرتىلگەن. ئاددىي ئوقلارغا رەڭ قويۇلمىغان.





سولدىن ئوڭغا: ئاددىي ئوق، يەڭگىل ئاددىي ئوق، ئېغىر ئاددىي ئوق، يورۇتقۇچى ئوق، تېشىپ ئوت قويغۇچى ئوق

1 - ئالىيۇمىن قاپ 2 - قوغۇشۇن 3 - پولات پارچىسى 4 - تۆت تال ماددا قاچىلايدىغان قالپاق 5 - يورۇتقۇچى ماددا 6 - ئوتياققۇچى ماددا

بۇ قورالنىڭ ئوقى تۆۋەندىكى ماتېرىياللاردىن ياسىلىدۇ:

① قوغۇشۇن؛ ② مىشەك؛ ③ ئىتتىرگۈچى ماددا؛ ④ پىستان قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.

ئاپتوماتىك قوراللاردىن كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئوقنىڭ تەييارلىنىشى تۆۋەندىكىچە بولۇپ، ئۇلار: 1908 - يىلى قوغۇشۇن بىلەن پولاتتىن ياسالغان ئوق بولۇپ داينىك تىپتىكى ئوق دېيىلىدۇ. ئېغىر تىپتىكى ئوق بولسا 1930 - يىلى يېڭى ياسالغان. ئۇلار تەشكۈچى ۋە كۆيدۈرگۈچى ئوق قاتارلىقلاردىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇلارغا مۇئەييەن رەڭ بىلەن بەلگە بېرىلگەن.

1. ئوقبېشى پولات ۋە قوغۇشۇندىن ياسالغان ئوق بولسا كىشىلەرگە ھەر خىل نەرسىلەردىن بولغان پەردىلەر ئارقىسىدا ئىشلىتىلىدۇ. پولات بىلەن بىرگە ياسالغان ئوق تۆۋەندىكىدەك ياسىلىدۇ:

قاپلانغان پولات: پولات ئۈستىنى قاپلاپ تۇرىدىغان قوغۇشۇن بولۇپ، ئوقبېشى كۈمۈش رەڭ سىر بىلەن سىرلانغان.

ئوقتىكى ماتېرىياللارنىڭ كۆرسەتمىسى:

① ئوقبېشى؛ ② مىشەك؛③ مىلتىق دورىسى؛ ④ پىستان؛ ⑤ مىشەك بوغۇمى؛ ⑥ ئاخىرقى قىسمىدىكى ھالقىسى؛ ⑦ پىستان ئورىلىدىغان مىخچە؛ ⑧ پىستان ماددىسى؛ ⑨ پىستاننىڭ پارتلىغان ۋاقتىتىكى ئوق كىرىش تۆشۈكى.

2. 1908 - يىلى ياسالغان داينىك تىپتىكى ئوقبېشى تۆۋەندىكى نەرسىلەردىن ياسىلىدۇ: پولات ئوق ئۈستى بىر خىل قىزىقلىق كۆچەيتىدىغان ماددا ۋە قوغۇشۇندىن تەركىپ تاپىدۇ. بۇ ئوقبېشىنىڭ ھېچقانداق بەلگە ئىشارىتى يوق.

3. 1930 - يىلى ياسالغان ئېغىر تىپتىكى ئوقبېشى: بۇ ئوقنىڭ ياسىلىشى يېنىك تىپتىكى ئوققا ئوخشاش بولۇپ، پەقەت شەكلىدە ئۇچىغا سېرىق سىر بېرىلگەن بولىدۇ.

**يورۇتقۇچى ئوق**: 1000 مېتىر مۇساپىدە نىشاننى توغرىلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ تۆۋەندىكى نەرسىلەردىن تەركىپ تاپىدۇ: قوغۇشۇننىڭ ئارقا تەرىپىدە نۇر چىقارغۇچى ماددا بولۇپ، بۇنىڭ ئوت يېقىلىش ھەرىكىتى تۆۋەندىكىچە:

قورالدىن ئوق ئۈزگەن ھامان ئىتتىرگۈچى ماددىدىن چىققان ئوتنىڭ تەسىرى بىلەن ئوقبېشىنىڭ ئىچىدىكى نۇر چىقارغۇچى ماددىغا ئوت يېقىۋېتىدۇ، يېقىلغان ئوت تەسىرىدىن چىققان نۇر ئوق قورالدىن چىققاندىن باشلاپ ئاخىرىغىچە نۇر بىلەن كېتىدۇ. كېتىش جەريانىدا بىر خىل نۇر تەسىرىنى قالدۇرۇپ كېتىدىغان بولۇپ، ئۇنى كېچىدە ۋە كۈندۈزدە كۆرگىلى بولىدۇ. بۇ ئوقبېشىغا يېشىل رەڭ بىلەن ئىشارەت بەلگىسى بېرىلگەن بولىدۇ.

**كۆيدۈرگۈچى ۋە تەشكۈچى ئوق**: تېز كۆيگۈچى ماتېرىياللار، ئوقتىن پاناھلىنىش تاختىسى، تۆمۈر ۋە قاتناش قوراللىرىغا 500 مېتىر ئارىلىقتا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئوقبېشىنىڭ ئىچكى قىسمى پولاتتىن، قوغۇشۇندىن، كۆيدۈرگۈچى ماددىدىن ۋە تاشقى قاپتىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ ئوق بىرەر نىشان ياكى قاتناش ۋاستىلىرىغا ئۇرۇلغان ھامان ئوت ياندىغان بولۇپ، ئۇ ئوت ئوق ئىچىدىكى پولات تەشكەن جايدىن ئىچىگە ئوت قويۇۋېتىدۇ، بۇ ئوقنىڭ ئۇچىغا قارا ۋە قىزىل رەڭدىن ئىشارەت بېرىلگەن بولىدۇ.





**مىشەك**: ئىچىگە مىلتىق دورىسى قاچىلىنىپ، ئوقبېشىنى بېكىتىپ ئىشلىتىدىغان قۇتا. بۇ مىشەكنىڭ ئاخىرقى تەرىپىدە پىستان، مىشەك ھالقىسى، مىشەك بوغۇمى، پىستان ئىچىدە پارتلىغۇچى ماددا ۋە ئىككى دانە تۆشۈك بار.

**پىستان**: پارتلىغۇچى ماددىغا ئوت يېقىش ئۈچۈن، ناھايىتى سەزگۈر ماددا قاچىلىنىپ ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل كىچىك يۇمىلاق، نىپىز كاۋاكچە قەلەيدىن ئىبارەت. بۇ ئۈزۈلغاندىن كېيىن، مىشەك ئىچىدىكى ئىككى كىچىك يوچۇق ئارقىلىق مىشەك ئىچىدىكى ئىتتىرگۈچى ماددىغا ئوت يېقىپ بېرىدۇ.

**ئىتتىرگۈچى ماددا**: پىستان تەرەپتىن ئوت يېقىلغان ھامان پارتلاپ گازغا ئايلىنىپ، ئوقبېشىنى قوزغىتىپ توغرىلانغان نىشانغا ئاتىدۇ.

خىتاينىڭ ئوقبېشىنىڭ ئىشارەت بەلگىلىرى:

خىتايدا 1967 ـ يىلىدىن بۇرۇن ئاددىي ئوققا ئاق رەڭ بىلەن ئىشارەت بەلگىسى بېرىلگەن بولۇپ كېيىن رەڭسىز يەنى بەلگىسىز ياسالدى. 1967 ـ يىلىدىن بۇرۇن كۆيدۈرگۈچى ۋە تەشكۈچى ئوققا ئۈستى تەرەپ قارا، ئاستى تەرەپ قىزىل رەڭ بىلەن بەلگە بېرىلگەن بولۇپ، كېيىن قارا رەڭ بىلەن ئىشارەت بەلگىسى بېرىلدى.

يۇگۇسلاۋىيىدە ياسالغان ئوقلار ئۈزۈنىڭ ئوقلىرىغا ئوخشاش بولۇپ، پەقەت مۇساپە ئۆلچەيدىغان ئوققا ئۈستى تەرەپكە كۆك رەڭ، ئاستى تەرەپكە ئاق رەڭ بىلەن، كۆيدۈرگۈچى ۋە تەشكۈچى ئوققا سېرىق رەڭ بىلەن بەلگە بېرىلگەن.

گوللاندىيىدە ياسالغان ئوقلارنىڭ ئىشارەت بەلگىلىرى:

1. رەڭلىك ئوق: ئاق
2. تەشكۈچى ئوق: يېشىل
3. كۆيدۈرگۈچى ۋە تەشكۈچى ئوق: قارا ـ قىزىل
4. رازۋېتكا ئوقى: قىزىل
5. كۆيدۈرگۈچى ئوق: سېرىق
6. ئاددىي ئوق: رەڭسىز

ئۈرۈس ياسىغان 7.62×54 مىللىمېتىرلىق ئۆلچەمدىكى ئوقلارنىڭ جەدۋەللەشتۈرۈلگەن مەلۇماتى

| ئوق تۈرى | ئادەتتىكى ئوق (رەڭسىز) | تەشكۈچى ئوق (قارا) | يورۇتقۇچى ئوق (يېشىل) | تەشكۈچى، ئوت قويغۇچى (قارا،قىزىل) | قەنناس ئوقى (رەڭسىز) |
|---|---|---|---|---|---|
| ئوق نامى | S323 ـ N ـ 57 | N713 | T ـ 46 | B ـ 32 | 7N1 |
| ئوق ئۆلچىمى | 7.62×54 مىللىمېتىر | | | | |
| ئوق ئومۇمىي ئېغىرلىقى g | 21.8 | 21.7 | 22 | 22.6 | 21.9 |
| ئوقبېشى ئېغىرلىقى g | 9.6 | 9.4 | 9.65 | 10.39 | 9.8 |
| ئوق ئۇزۇنلۇقى مىللىمېتىر | 77.1 | 77.1 | 77.1 | 77.1 | 77.1 |
| دەسلەپكى تېزلىكى m/s | 828 | 828 | 798 | 808 | 823 |
| 6مىللىمېتىر،St3پولات تاختىنى تېشىش مۇساپىسى | 520 | 660 | | 10 مىللىمېتىرلىق بىرونىك تاختىسىنى 200مېتىردىن تېشەلەيدۇ | |





لېنتىغا ئوق بېسىش ماشىنىسى:

بۇنى راكوۋ ياسىغان. 7.62 لىك PK ئوقلىرىنى لېنتىغا باسىدۇ. ساندۇقى بىلەن ئېغىرلىقى 4.35 كىلوگرام، ساندۇقسىز ئېغىرلىقى ـ 2.85 كىلوگرام



هازىر ياسالغانلىرى لېنتىغا ئوق باسىدىغان ھەم لېنتىدىن ئوق بوشىتىدىغان ئىقتىدارغا ئىگە.

ماشىنا ئۆز ساندۇقىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ئۇ ھەرۋاقىت شۇنداق ساقلىنىشى كېرەك. ماشىنا ساندۇقتىن چىقىرىلغاندىن كېيىن ساندۇق ئۈستىگە ئورۇنلاشتۇرىلىدۇ.

1. ئۈسكەن (ئوق ئۇنىڭ ئىچىگە ياتقۇزۇپ قويۇلىدۇ. ئوقنىڭ قايسى تەرەپكە قارىشىنىڭ پەرقى يوق ).

2، ئۈسكەنىنىڭ ھەرىكەتچان تەگلىكى؛ 3. ئوق سانىغۇچ؛ 4. ئوق رەتلىگۈچى بويۇنلۇق؛ 5. ياپقۇچ؛ 6. ئوق يۆتكىگۈچ؛ 7.قوللۇقىنىڭ قۇلۇپى ۋە قوللۇق؛ 8.شارىك بىرىكمىسى؛ 9.قىسقۇچ بىرىكمىسى؛ 10.لېنتا تۇتقۇچ؛ 11. ئوق ئىتتىرگۈچ؛ 12 ـ 13، ـ مىخلىرى؛ 14 ـ تەگلىك

بۇنى ئىشلىتىش ئۈچۈن ئاۋۋال ياپقۇچنى ئاچىمىز. لېنتىنىڭ ئالدى قىرىنى پەسكە قارىتىپ ئاندىن 1~2 تال ئوقنى قول بىلەن قاچىلايمىز، ئاندىن لېنتىنىڭ ئوق قاچىلانغان بېشىنى ئوق ئىتتىرگۈچكە قىستۇرىمىز، ئاندىن ياپقۇچنى ياپىمىز، ئاندىن ئۈسكۈنگە ئوق سېلىپ ئوڭ قول بىلەن سائەت يۆنىلىشى بويىچە قوللۇقنى چىقىرىمىز، سول قول بىلەن داۋاملىق ئۈسكۈنگە ئوق سېلىپ تۇرىمىز، ئوق چوقۇم ياتقان ھالەتتە بولىشى كېرەك.

ئوق بېسىش جەريانىدا لېنتىنىڭ تولغىشىپ كەتمەسلىكىگە ئالاھىدە دىققەت قىلىش لازىم. شۇنىڭ بىلەن لېنتىغا ئوق بېسىش تاماملىنىدۇ.

ماشىنىنى ساندۇقىغا قايتىدىن سېلىش ئۈچۈن ئاۋۋال قوللۇقنى چىقىرىۋېتىمىز. ئاندىن قىسقۇچنى بوشىتىمىز، ئاندىن ئۇنى سالىمىز.

ماشىنىنى تازلاشتا ئۇنى پۈتۈن چۇۋۇپ قورال مېيىدا پاكىز سۈرتىمىز، ئاندىن قوراشتۇرۇپ، سىناپ ساندۇقىغا سېلىپ قويىمىز. چۇۋۇش ئۈچۈن ئاۋۋال تەگلىكنىڭ تۆت تال مىخىنى بوشىتىمىز، ئاندىن ئوق ئىتتىرگۈچنى ئاخىرغىچە تارتىپ سول تەرەپكە ئىتتىرسەك چىقىرىمىلار چىقىدۇ، چىقىرىمىلارنى تارتىپ ئالغاندىن كېيىن ماشىنىنىڭ قالغان پۈتكۈل قىسمى بوشايدۇ. قوراشتۇرۇش ئۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ.





لېنتىغا ئوق قاچىلاش ئۇسۇلى:

1. بىز ئوق قاچىلاش ماشىنىسىنى بىرەر جايغا مۇقىم ئورۇنلاشتۇرىمىز.

2. ماشىنىنىڭ زەنجىر سېلىش ئورنىنى ئېچىپ، بوش زەنجىرنى سالىمىز.

3. ماشىنىنىڭ ئۈسكۈنىگە ئوقنىڭ ئۇچىنى سول تەرەپكە كەلتۈرۈپ سالىمىز.

4. ماشىنىنىڭ چۆرۈگۈسىنى سائەت ئايلىنىش يۆنىلىشىدە چۆگىلىتىمىز، بۇنىڭ بىلەن ئۈسكۈنىدىن ئوق ئاستىغا چۈشۈپ زەنجىرگە ئوق سېلىشقا باشلايدۇ.



قورالنىڭ ئوقدانلىرى:



ئوقدانغا ئوق قاچىلاش:

ئاۋۋال ئوقدان قۇلۇپىنى ئېچىپ ئوقدان قاپقىقىنى ئۈستىگە كۆتۈرگەندىن كېيىن ئوقلىنىپ تەييار بولغان زەنجىرنى يىلانباغرى شەكلىدە سالىمىز. ئاندىن ئوقدان قاپقىدىكى ئوق زەنجىرى چىقىش ئېغىزىدىن زەنجىرنىڭ بىر ئۇچىنى ئازراق چىقىرىۋالىمىز ـ دە، قاپقاقنى يېپىپ، قۇلۇپىنى ئېتىۋېتىمىز.



قورالغا زەنجىرنى سېلىپ تەييارلاش:

ئالدى بىلەن قورالنىڭ مېخانىك قىسمىنىڭ ئۈستىدىكى قاپقىقىنى ئاچىمىز. ئوق زەنجىرىنىڭ قەلەي تۆمۈر بىلەن باشلانغان تەرەپنى قورالنىڭ زەنجىر چۈشىدىغان ئورنىدىن ئۆتكۈزۈپ، ئوقنىڭ مىشەك تەرىپىنى قورالنىڭ ئىچكى قىسىم ئوق تارتىش ئورنىنىڭ ئۈستىدىكى ئوق پەللىسىگە كىرگۈزۈپ قويىمىز. كېيىن قورالنىڭ قاپقىقىنى

مەھكەم ياپىمىز. قورالنى قۇرۇپ قۇرغۇ تۇتقۇچىنى ئەسلىدىكى ئورنىغا قايتۇرۇپ قويىمىز. بۇ ۋاقىتتا قورال ئىتىلىشقا تەييار بولىدۇ.



قورالنىڭ قاپقىقىنى ئاچماي تۇرۇپ زەنجىر سېلىش:

بۇ باسقۇچتا قاپقاقنى ئاچماستىن، ئوق زەنجىرنىڭ ئۇچىدىكى قەلەي تۆمۈرنى قورالنىڭ زەنجىر كىرگۈزىدىغان ئورنىنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن سېلىپ، سول تەرىپىدىن چىقىرىپ تارتىپ تۇرىمىز. كېيىن قورالنى قۇرىمىز. بۇ ۋاقىتتا زەنجىر سۆرىگۈچى زەنجىرنى چىشلەپ ئوقلانغان زەنجىردىن بىرنى چاخماقكا ئۇدۇللاپ تۇرىدۇ. قورالنىڭ تەپكىسىنى باسقان ھامان قورالنىڭ چاخمىكى تېز سۈرئەتتە قايتىپ ئوقنىڭ مىشىك تەرىپىگە كىرىدۇ. بۇ ۋاقىتتا قورالنى يەنە بىر قېتىم قۇرغاندىن كېيىن قورالنىڭ چاخمىكى ئوقنى زەنجىردىن تارتىپ چىقىرىپ ئىتىلىشقا تەييار بولىدۇ.



$PK$ لارنى جەڭگە تەييارلاش:

$PK, PKS$ ـ ئاۋال سۆزلەپ ئۆتكەن ئومۇمىي قوراللارنى جەڭگە تەييارلاش ھەققىدە سۆزلەنگەن قائىدىلەر بويىچە ھازىرلىنىدۇ. $PKT$ پەقەتلا 10 پايدىن ئوق سىيرىلىپ بىر نەچچە قېتىم تەكشۈرۈلىدۇ. $PKB$ ئۆرە تۇرۇپ ئېتىپ سىنىلىدۇ. بارلىق $PK$ لارنىڭ مۇساپە جەدۋىلى 300 مېتىرغا، ھەربىكەتچان نىشانغا ئىشلىتىلىدىغان مۇساپە جەدۋىلىنىڭ قىرىدىكى شكالا نۆلگە قويۇلىدۇ.

$PK, PKS, PKB$ لار مۇنداق سازلىنىدۇ: بىر مېتىردا بىر مېتىر ئاق تاختا ھازىرلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە 25 سانتىمېتىردا 35 سانتىمېتىرلىق نىشان قەغىزى چاپلىنىدۇ.








ئۇنىڭغا توت تال بىر تاللاپ ئوق ئېتىلىدۇ ۋە ئوتتۇرىچە تېگىش مەركىزىنى ئېنىقلايمىز. بۇ ۋاقىتتا ئۈچ ياكى توت پاي ئوق 15 سانتىمېتىر دىئامېتىرلىق چەمبەرگە چۈشسە (بىر پايمۇ كۆپ يىراق كەتمەي) ئۇ قورال نورمال. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا يەنە بىر قېتىم تەجرىبە قىلىمىز. ئۇ ۋاقىتتىمۇ توغرىلانمىسا قورال بۇزۇق بولۇپ ياساشقا توغرا كېلىدۇ. يۇقۇرىدىكى رەسىم قورالنىڭ نىشانغا تېگىشىنى تەكشۈرۈش ئۈچۈندۇر.

a-$PK, PKS, PKB$ لار ئۈچۈن، b-$PKT$ ئۈچۈن، $PKT$ بولسا b رەسىمدىكىدەك نىشان تاختىسىدا تەكشۈرۈلىدۇ (تەككەن ئوقنىڭ شەكلى.....).

ئاندىن قوراللارنى سىرىپ ئېتىپ تەكشۈرەيمىز. بۇ بىر نەچچە قېتىم بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا $PK, PKB$ لارنىڭ ھەر قايسىسىنىڭ يەتتە ۋە سەككىز تالدىن ئوقى (ئومۇمىسى 10 پاي) 20 سانتىمېتىر دىئامېتىرغا چۈشىشى ھەمدە ئۇنىڭ ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسى كونترولى نۇقتىدىن بەش سانتىمېتىردىن يىراق بولماسلىقى لازىم. $PKS$ نىڭ تەكشۈرۈلىشى ئومۇمىي قوراللارنى جەڭگە تەييارلاشنىڭكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ. $PK, PKS, PKB$ لاردىن ئوق ئاتقاندا ئەگەر ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسى بەش سانتىمېتىردىن چوڭ بولۇپ كەتسە قارىغا ئاغۇچىنى نورماللاشتۇرىمىز. ئاندىن ئېتىشنى يەنە داۋاملاشتۇرىمىز. ئەگەر ئوڭشالمىسا قورالنى ياساشقا تاپشۇرىمىز.

قارىغا ئالغۇچنى تولۇق بىر قېتىم يەقرىتىش ئېگىز-پەسلىكتە 100 مېتىر مۇساپىدە 12 سانتىمېتىرغا پەرق قىلىدۇ. ئۇپراپ كەتكەن، ئېگىلگەن، سۇنغان قارىغا ئالغۇچ مىخنى يېڭىغا ئالماشتۇرۇۋېتىمىز.

ئېتىشنى 10 تال ئوق بىلەن ھەر خىل ھالەتتە قىلىپ تەكشۈرەيمىز.

$PKS$ ئەگەر ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسى ئۆلچەمدىن بىر مىليام چەتكە چىقىپ كەتكەن بولسا ئۇ پەرقنى مۇساپە جەدۋىلىنىڭ گىرۋىكىدىكى ھەرىكەتچان نىشانغا ئىشلىتىلىدىغان شكالىدىن ئۆلچىۋىلىپ ئېتىشنى شۇ بويىچە ئېلىپ بارساق بولىدۇ.

$PKT$ نىڭ سازلاش دۇربۇنى-$THP$




بۇ دۇربۇننىڭ نامى ئۇرۇسچە $Trubki\ Holodnoy\ Pristpelk$ يەنى ترۇبكى خولودنوي پرىستىپىلك دىگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىدىن شەكىللەندۇرۇلگەن. بۇنىڭ مەنىسى-سازلاش دۇربۇنى دىگەنگە ماس كېلىدۇ.

1-كۆزىتىش كۆزنىكى 2-تاش قاپ 3-ئوقنەيچىسىگە كىرگۈزىدىغان مەدەك 4-پۇرژىن 5-پۇرژىن ھالقىسى 6-بايراق قىستۇرىدىغان جاي 7- كۆزىتىش كۆزنىكى 8-بايراقچە

يېقىنلاشتۇرىشى- بەش ھەسسە، كۆزىتىش دائىرىسى-7 گىرادۇس 20 مىنۇت. شكالا بۆلۈملىرىنىڭ قىممىتى- بەش مىليام.

$PKT$ نى ئاۋال ئۆگىنىپ ئۆتكەن سازلاش قائىدىلىرى بويىچە تەجرىبە قىلىپ نورماللاشتۇرىمىز. تانكا بۇ ۋاقىتتا تۈز تۇرۇشى كېرەك. ئەڭ چوڭ قىڭغىرلىقى ئىككى گىرادۇستىن چوڭ بولماسلىقى لازىم. بۇ ۋاقىتتا سازلاش دۇربۇنىنى (يەنى $THP$) ئوقنەيچىسىگە سالىمىز. ئەگەر ئۇنىڭغا قارىساق ئىچىدىكى «+» نىشان تاختىسىنىڭ ئوتتىدىكى مەركىزىي نۇقتىغا توغرا كەلسە قورال توغرىلانغا بولىدۇ. ئەگەر ئۇستىمۇ-ئۇست كەلمىسە قورالنى ھەرىكەتلەندۈرۈش مېخانىزمىدىن پايدىلىنىپ توغرىلايمىز. ئاندىن $THP$ نى ئېلىۋېتىمىز. ئەگەر $THP$ بولمىسا قورالنىڭ توك تەپكە ۋە قۇرغۇلىرىنى ئېلىۋېتىپ ئوقنەيچىسىگە ئالدى-ئارقىسىغا يىپلىق «+» ياساپ شۇ بويىچە توغرىلايمىز. ئۇنى





توغرىلاشتا ھەرىكەتلەندۈرۈش مېخانىزمىدىن پايدىلىنىمىز. بۇ ۋاقىتتا نىشان 100 مېتىردا مۇساپە جەدۋىلى 400 مېتىردا بولىدۇ. سىيرىپ 10 پاي ئوق ئاتىمىز. بۇنىڭدىن سەككىز تال تەگكەن بولسا قورال نورماللاشقان بولىدۇ. نىشاننىڭ چەمبەر دىئامېترى 20 سانتىمېتىر، ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسى بەش سانتىمېتىرغىچە بولىشى كېرەك. يەنە قايتا ـ قايتا ئىشلەپ قورال توغرىلانمىسا ياساشقا بېرىمىز.

$PKT$ نىڭ ئەگەر ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسىنى توغرىلىماقچى بولساق، مىسال: ئوق ئوڭغا كەتسە ئوڭ تەرەپتىكى مىخنى چىڭىتىمىز. سول تەرەپتىكى مىخنى بوشىتىپ، گايكىنى بىر پۈتۈن پىقىراتساق ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسى 10 سانتىمېتىر يۆتكىلىدۇ.

$PKT$ يەنە ئاددى نىشان تاختىسىغا تۆت پاي ئوق ئېتىش بىلەن بىر تاللاپ توغرىلىساقمۇ بولىدۇ. ئەگەر باشقا ئىمكانىيىتىمىز بولمىسا، پۈتۈن $PK$ لارنى جەڭگە تەييارلاشنىڭ قالغان قائىدىلىرى ئاۋۋال ئۆگەنگەن مەزمۇنلاردىكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ.

$PK$لاردىن ئوق ئېتىشنىڭ قائىدىلىرى:

ئۆرە تۇرۇپ ئېتىش

ئولتۇرۇپ ئېتىش



يېتىپ ئېتىش







هاۋا نىشانلىرىغا ئېتىش



دۈشمەننىڭ قىلغان ھەر قانداق بىر ھەرىكىتىنى 1.5 كىلومېتىر دائىرە ئىچىدە چوقۇم تولۇق كۆزىتىپ تۇرۇش لازىم.

*PK* لارنىڭ جەڭدىكى نەتىجىسى ئالاھىدە كۆرۈنەرلىك. موتو، ماشىنا، بىرونېۋىكلار، مۇكۇنۇۋالغان دۈشمەن، كۆزىتىش مۇنارى، ھاۋا نىشانلىرى قاتارلىقلارغا نىسبەتەن تەسىرى پەۋقۇلئاددە چوڭ. ھېچبولمىغاندا ھەم ئۇلارنى ھەرىكەتتىن توختىتىپ قويىدۇ.

*PK* ئېتىش ئۈچۈن ئۈچ ئادەم كېتىدۇ ـ ئاتقۇچى، ياردەمچى، كۆزەتچى.

*PK* لار ھەر ۋاقت 400 مېتىردىن «*П*» قويۇپ قويىلىدۇ. مۇساپە ھېسابلاشتا بىر نەچچە *PK* چىنىڭ مۆلچەرىنىڭ ئوتتۇرىچە قىممىتى ئېلىنىدۇ.

مەسىلەن: تۆت *PK* چى نىشاننى مۇنداق مۆلچەرلىگەن. 1000، 900، 900، 800 بۇنىڭ ئوتتۇرىچە قىممىتى مۇنداق بولىدۇ:

$$\frac{800 + 900 + 900 + 1000}{4} = 900 \text{مېتىر}$$

500 مېتىرغىچە مۇساپىدە ئوق ئاتقاندا تېمپېراتۇرىنىڭ، 1000 مېتىرغىچە مۇساپىدە ئوق ئاتقاندا ئوق بىلەن بىر يۆنىلىشتىكى شامالنى تەسىرى ھېسابقا ئېلىنمايدۇ.

مۇساپە 500 مېتىردىن ئاشسا تېمپېراتۇرا ئوقنىڭ ئۇچۇش مۇساپىسىگە تەسىر كۆرسىتىشكە باشلايدۇ. ئۇ تۆۋەندىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەن:

| ئېتىش مۇساپىسى (مېتىر) | هاۋانىڭ تېمپېراتۇرىسى سېلسىيە | | | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | +45 | +35 | +25 | +15 | +5 | ـ5 | ـ15 | ـ25 | ـ35 | ـ45 |
| | مۇساپە جەدۋىلىنى ماسلاشتۇرۇش | | | | | | | | | |
| | مۇساپە جەدۋىلىنى ئازايتىش | | | | | مۇساپە جەدۋىلىنى كۆتىرىش | | | | |
| 500 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 |
| 600 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 |
| 700 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 1 |
| 800 | 1 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 1 | 1 |
| 900 | 1 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 1 | 2 |
| 100 | 1 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 1 | 2 |
| 1100 | 1 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 2 | 2 |
| 1200 | 1 | 1 | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 1 | 2 | 2 |
| 1300 | 1 | 1 | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 2 | 2 | 2 |
| 1400 | 1 | 1 | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 2 | 2 | 2 |
| 1500 | 1 | 1 | ـ | ـ | ـ | 1 | 1 | 2 | 2 | 2 |

قىشتا سوغۇق 15 ـ سىلسىيەدىن ئاشمىسا نىشاننى تۆپە چېگراسىغا توغرىلاپ ئاتىمىز. ئېگىز تاغدىن پەسكە ياكى پەستىن ئېگىز تاغقا قاراپ 700 مېتىردىن يۇقىرى مۇساپىدە ئوق ئېتىلغاندا مۇساپە جەدۋىلىنى ئۆزگەرتىمىز.



ھەربىر كەتچان نىشانغا ئېتىلىدىغان شىكالىنى تاللاشقا يان شامال ۋە مۇساپىنىڭ يىراقلىقى تەسىر كۆرسىتىدۇ. شامال كۈچىيىپ مۇساپە يىراقلىغانسىرى ئوقنىڭ قېيىشى چوڭىيىدۇ. شۇ سەۋەبتىن تاللايدىغان شىكالا بۆلۈملىرىمۇ كۆپىيىدۇ. شامال قاياقتىن چىقسا شىكالىنى شۇ تەرەپكە كېمەيتىمىز.

جەڭ مەيدانىدا يان شامال بىلەن مۇساپىنىڭ ئوقنىڭ قېيىشىغا بولغان تەسىرىنى ھېسابلاشقا ئىمكانىيەت بولمىسا ئۇنى مۆلچەر بىلەن ھېسابلايمىز. تۆۋەندە بۇ ھەقتىكى جەدۋەل بېرىلگەن.

| ئېتىش مۇساپىسى (مېتىر) | 90 گىرادۇسلۇق ئوتتۇراھال يان شامال، سۈرئىتى 4 مېتىر/سېكۇنت | | |
|---|---|---|---|
| | پۇتۇنلەنگەن ئۆزگەرتىلىدىغان نەتىجىلەر | | |
| | مېتىر | نىشان شەكلى | ھ ن ئى شىكالا |
| 300 | 0.26 | 0.5 | 0.5 |
| 400 | 0.48 | 1 | 0.5 |
| 500 | 0.72 | 1.5 | 0.5 |
| 600 | 1.1 | 2 | 1 |
| 700 | 1.6 | 3 | 1 |
| 800 | 2.2 | 4 | 1.5 |
| 900 | 2.9 | 6 | 1.5 |
| 1000 | 3.7 | 7 | 2 |
| 1100 | 4.6 | 9 | 2 |
| 1200 | 5.5 | 11 | 2 |
| 1300 | 6.6 | 13 | 2.5 |
| 1400 | 7.7 | 15 | 3 |
| 1500 | 8.9 | 18 | 3 |

جەدۋەلنى جەڭدىن ئاۋال تەييارلىۋېلىش لازىم. ھەممە نەق مەيدانغا مۇناسىۋەتلىك نەتىجىلەرنى ھېسابلاپ تەييارلىۋېلىش كېرەك. بولۇپمۇ قىيا يان شامالنىڭ تەسىرىگە دىققەت قىلىنىشى زۆرۈر.

PK چىغا نىشانغا قانچىلىك مۇساپىدىن، قانچىلىك ئوقنى، قانداق ھالەتتە ئېتىشنى قوماندان بەلگىلەپ بېرىدۇ. بۇيرۇق ئېنىق بولمىسا قانداق ئېتىشنى PK چى ئۆزى بەلگىلەيدۇ.

قىسقا سىيرىش يىراقراق مۇساپىگە، ئۇزۇن سىيرىش قىسقا مۇساپىگە قوللىنىدۇ. ھەربىر كەتتىكى نىشانغا ھ ن ئى شىكالىسى ئىشلىتىلىدۇ. يالغۇز نىشانغا كۆپ ئوق ئېتىلمايدۇ. توپلانما نىشانغا ياخشىلاپ سىيرىپ ئېتىلىدۇ ھەممە ئۇدۇل يىراقتىكى نىشانغا، ھۇجۇم قىلغان دۈشمەنگە، ھۇجۇمنى مۇداپىئە قىلىشتا شۇ خىل ھالەتتە ئوق ئېتىلىدۇ.

PK دىن ئوق كۆپىنچە ئايىقى بىلەن سىيرىپ ئېتىلىدۇ. تار بۆلۈكلۈك بويىچە ئورۇنلاشقان ۋە يىراقتىكى نىشانغا يىراق ـ يېقىنلىق بويىچە چاچما قىلىپ ئوق ئاتىمىز ياكى مۇساپىنى 100~50 مېتىرغىچە ئۆزگەرتىپ 3:1 نىسبەتتە تۆت قېتىم سىيرىپ چاچما ئوق ئاتىمىز. نىشان ئەگەر تار بۆلۈك بويىچە جايلاشقان ئۇششاق نىشان بولسا، مۇساپە يىراق، پەرق قىلىش قىيىن بولسا، بۇ ۋاقىتتا يورۇتقۇچى ئوق بولمىسا ھەممە ئوقنىڭ قانچىلىك چەتنەپ كەتكىنىنى بىلمىسەك 1.5~1 ± مىلليامغىچە يانغا ۋە 200~100 ± مېتىرغىچە يىراقلىقتا چاچما ئوق ئاتىمىز. ئەگەر نىشان كەڭ ۋە يىراقتا بولسا، ياخشىلاپ نىقابلانغان بولسا، بۇ نىشانلارغا PK لارنىڭ ھەممىسىدىن يانغا ۋە يىراق ـ يېقىنلىقتا چاچما قىلىپ ئوق ئاتىمىز ياكى قورالنى يۆتكەپ يۈرۈپ مۇساپە جەدۋىلىنى بىر سىزىق كۆتۈرۈپ ياكى چۈشۈرۈپ ئۈچ قېتىم ئەڭ قىسقا سىيرىش بىلەن ئوق ئاتىمىز.

نىشان بىزدىن يىراقلاپ كېتىۋاتقان ياكى بىزگە قاراپ كېلىۋاتقان بولسا ئۇنىڭ سۈرئىتىگە قاراپ قارىغا ئېلىش نۇقتىسىنى بەلگىلىشىمىز لازىم.





نىشان بىزگە نىسبەتەن 90 گىرادۇسلۇق بۇلۇڭ ھاسىل قىلىپ ھەرىكەت قىلىۋاتقان بولسا، قورالنىڭ قارىغا ئېلىش نۇقتىسىنى نىشان بىلەن مۇۋاپىقلاشتۇرۇش ئۈچۈن تۆۋەندىكى جەدۋەلدىن پايدىلىنىمىز.

| موتو بىلەن كېتىۋاتقان نىشان سۈرئىتى 6 مېتىر/سېكۇنت (تەخمىنەن 20 كىلومېتىر/سائەت) | | | يۈگرەۋاتقان نىشان سۈرئىتى 3مېتىر/سېكۇنت (تەخمىنەن 10 كىلومېتىر/سائەت) | | | ئېتىش مۇساپىسى (مېتىر) |
|---|---|---|---|---|---|---|
| نىشانىنىڭ يېتىپ بېرىش نۇقتىسى (پۇتونلەنگەن) | | | | | | |
| مىليام | ھ ن ئى شكالا | مېتىر | ھ ن ئى شكالا (ھەرىكەتچان نىشانغا ئىشلىتىلىدىغان) | نىشان شەكلى | مېتىر | |
| 7 | 3.5 | 0.7 | 2 | 1 | 0.4 | 100 |
| 7 | 3.5 | 1.4 | 2 | 1.5 | 0.8 | 200 |
| 8 | 4 | 2.3 | 2 | 2.5 | 1.3 | 300 |
| 8 | 4 | 3.2 | 2 | 3.5 | 1.8 | 400 |
| 8 | 4.5 | 4.3 | 2 | 4.5 | 2.3 | 500 |
| 9 | 4.5 | 5.5 | 2.5 | 6 | 3.0 | 600 |
| 10 | 5 | 6.8 | 2.5 | 7 | 3.7 | 700 |
| 10 | 5 | 8.3 | 3 | 9 | 4.5 | 800 |
| 11 | 5.5 | 10.0 | 3 | 11 | 5.4 | 900 |
| 11 | 6 | 11.5 | 3 | 13 | 6.3 | 1000 |

ھەرىكەتتىكى نىشانغا قىسقا ياكى ئۇزۇن بۆلۈپ ـ بۆلۈپ سىيرىپ ئوق ئاتىمىز. ئۇنىڭ تېزلىكى ھەرىكەت ھالىتى، مۇساپىسى بۇ ۋاقىتتا چوقۇم دىققەتكە ئېلىنىشى لازىم. ئوق خاتا كېتىۋاتقان بولسا ئېتىشنى توختىتىپ ئۇنى توغرىلاپ يەنە ئاتىمىز.

$PK$ نى نىشان بىلەن بىللە ھەرىكەتلەندۈرىمىز ياكى نىشاننى مۇۋاپىق جايدا كۈتۈپ تۇرىمىز. كۈتۈپ تۇرغاندا ھ ن ئى شكالىسىنى «0» گە قويىمىز ۋە نىشان بىلەن ئۇچرىشىدىغان ۋاقىتتا يۇقىرىدىكى جەدۋەلگە ئاساسەن شكالىنى ئۆزگەرتىپ ئوق ئاتىمىز. ئوق تەگمىگەن بولسا ئۆزىنىڭ جايىنى ئۆزگەرتكەندىن كېيىن 2 ـ بىر جايدا نىشاننى كۈتىۋالىدۇ.

$PKT, PKS, PKB$ دىن 90 گىرادۇسلۇق بۇلۇڭ بويىچە ھەرىكەت قىلىۋاتقان نىشانغا ئوق ئاتقاندا 10 مىليام ياكى ھ ن ئى شكالىسىدىن بەش سىزىق قويۇپ 30~20 غىچە سىيرىپ ئوق ئاتىمىز. ھەرىكەت نىشانىنىڭ قارىغا ئېلىنىشتىكى سىيرىپ ئوق ئېتىش بىلەن توغرىلىنىپ كېتىدۇ.

ئەگىشىشتە ھەرىكەتچان نىشان قىيپاش ھالەتتە ھەرىكەت قىلىۋاتقان بولسا جەدۋەلدىكى قىممەتلەرنى ئىككى ھەسسە ئازايتىپ ئىشلىتىمىز. كۆتۈشتە ئۇنى ئەينەن ئالىمىز.

پەس ئۇچىۋاتقان ئايروپىلان ياكى چۈشۈۋاتقان پاراشوتچىغا بىر تاقىم ئەسكەر 1000 مېتىرغىچە مۇساپىغا قارىغا ئېلىپ پۈتى ياكى ھەرىكەتچان چوڭ ئايىقى بىلەن ئوق ئاتىمىز. بۇ ۋاقىتتا ئايروپىلانغا تېششىپ ئوتياققۇچى ياكى يورۇتقۇچى، پاراشوتچىغا ئاددى ۋە يورۇتقۇچى ئوقنى ئارىلاشتۇرۇپ ئىشلىتىمىز.





ئوقنى سىيرىپ مۇساپە جەدۋىلىنى «П» ياكى 400 گە قويۇپ ئاتىمىز.
ئايروپىلان قارىغا ئېلىش نۇقتىسىغا 1100~900 مېتىرغىچە قالغاندا ئوق ئېتىشنى باشلاش لازىم، 4 ـ 3 سېكۇنت توختاتماي ئاتىمىز.

ئايروپىلاننىڭ ئېگىزلىكى 500 مېتىردىن ئېگىز، تېزلىكى 150 مېتىر/سېكۇنت (600 كىلومېتىر/سائەت) بولغاندا ئوقنى مۆكىنىپ تۇرۇپ ئاتىمىز. ئوق ئېتىشتا مۇۋاپىق بولسا ئەگەشمىمىز ياكى قارىغا ئېلىش نۇقتىسى تەيىنلەپ كۈتمۇالىمىز.

| ھاۋا نىشانلىرىنىڭ تۈرى ۋە سۈرئىتى | ئېتىش مۇساپىسى (مېتىر) | | | | | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | 100 | | 300 | | 500 | | 700 | | 900 | | 1100 | |
| | ھەرىكەتچان نىشانغا يېتىپ بارىدىغان نۇقتا | | | | | | | | | | | |
| | مېتىر | نىشان جىسمى | مېتىر | نىشان جىسمى | مېتىر | نىشان جىسمى | مېتىر | نىشان جىسمى | مېتىر | نىشان جىسمى | مېتىر | نىشان جىسمى |
| پىلانىر 25 مېتىر/سېكۇنت | 3 | ـ | 11 | 1 | 20 | 2 | 31 | 4 | 46 | 6 | 62 | 8 |
| تىكئۇچار 50 مېتىر/سېكۇنت | 6 | 1 | 21 | 3 | 39 | 5 | 63 | 8 | 92 | 12 | 125 | 16 |
| توشىغۇچى ئايروپىلان 100 مېتىر/سېكۇنت | 13 | 1 | 43 | 3 | 79 | 5 | 126 | 8 | 183 | 12 | 250 | 16 |

(ئىزاھات: بۇ جەدۋەل ئايروپىلاننىڭ ئۇزۇنلۇقى 15 مېتىر، تىك ئۇچار ۋە پىلانىرنىڭ سەككىز مېتىر دېگەن ئۆلچەم بويىچە تۈزۈلگەن)

پاراشوتچىغا تۆۋەندىكى جەدۋەل بويىچە ئوقنى ئۇزۇن سىيرىپ ئاتىمىز:

| ئېتىش مۇساپىسى(مېتىر) | 100 | 200 | 300 | 400 | 500 | 600 | 700 | 800 | 900 | 1000 |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| پاراشوتچىلارنى قارىغا ئالىدىغان نۇقتا | ۋۇتنىڭ تېگىگە | 1 | 2 | 2 | 3 | 4 | 5 | 6 | 7 | 8 |





( بۇ جەدۋەل پاراشوتچىنىڭ تېزلىكى 6 مېتىر/سېكۇنت دېگەن ئۆلچەم بويىچە تۈزۈلگەن.)

تاغلىق رايونلاردا 2000 مېتىردىن ئېگىز جايدا 700 مېتىردىن يىراق مۇساپىگە ئوق ئاتقاندا قارىغا ئېلىش نۇقتىسىنى نىشاننىڭ ئەڭ تەگ چېگراسىدا قىلىمىز. ئەگەر يۇقىرىقى ئۆلچەم بويىچە پەستىن تاغقا، تاغدىن پەسكە ئوق ئاتقاندا 30~15 گىرادوسقىچە قارىغا ئېلىش نۇقتىسىنى نىشاننىڭ ئەڭ تەگ چېگراسىدا قىلىمىز.

45~30 گىرادوسقىچە بولغاندا مۇساپە جەدىۋىلىنى 100 مېتىرغا ئازايتىمىز. 60~45 گىرادوس بولغاندا مۇساپە جەدىۋىلىنى 200 مېتىرغا ئازايتىمىز. تاغلىق جايلاردا پۇلىميوتچى سەزگۈر، چاققان بولىشى؛ ئېتىش بۇلۇڭلىرىنى توغرا جايدىن تالللىشى؛ ھەر خىل ئېتىشقا مۇۋاپىق جايغا ئورۇنلىشىشى لازىم.

قورالدىن ئېگىزدىن پەسكە ئاتقاندا، قۇرالنىڭ پەسكە سۇرۇلۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن قورال پۇتىغا قىر ياكى كاتەكلەرنى ياستىتىشىمىز لازىم. پەستىن ئېگىزگە ئاتقاندا قىرنى قورال پۇتىنىڭ كەينىگە ياسايمىز. قورالنى يېتىپ ئاتقاندا سول پۇتىمىزنى سەل يېغىپ ئوڭ پۇتىمىزنى تېرەپ تۇرۇپ ئاتىمىز. دۈشمەن كېچىسى نۇر چىقىرىپ ئۆزىنى ئاشكارلاپ قويغان ۋاقىتتا پولىميۇتنى «П» ياكى «400 مېتىر» غا قويۇپ نىشاننىڭ تەگ قىسمىغا ئۇزۇن سىيرىپ ئاتىمىز. ئەگەر نىشان 400 مېتىردىن يىراق بولسا ئوقنى نىشاننىڭ ئۈستى قىسمىغا نىشانلاپ ئاتىمىز. كېچىسى ئوق ئاتقاندا مۇساپە جەدىۋىلىنىڭ گىرۋىكى ۋە قارىغا ئالغۇچ ئۈستىدە ئورنىتىلغان فوسفۇردىن پايدىلىنىپ نىشانغا ئالىمىز.

قورالنى خەندەك قىرىغا پاتتۇرۇپ ئوق ئاتقاندا ئۇنىڭ يۆتكىلىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن پۇتلىرىنى ياخشى مۇقۇملاشتۇرىشىمىز لازىم.

كېچىسى نىشان ئېنىق كۆرۈنسە ئوقنى چېچىپ ئېتىشنى نىشان چېگراسىدىن ھالقىتمەسلىك ۋە ئوقنىڭ سانىنى كونترول قىلىش لازىم. بۇ ۋاقىتتا نىشاننى ياخشىلاپ قارىغا ئالغاندىن كېيىن ئۇزۇن ۋە توختىماي سىيرىپ ئاتىمىز. ئىس، توپا ـ چاڭ كۆرۈنسە ئۇ يەرگە توختىماي چاچما ھالەتتە سىيرىپ ئاتىمىز. كېچىسى ئوقنىڭ نىشانغا قانداقراق تېگىۋاتقانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن يورۇتقۇچى ئوقنى ئارلاشتۇرۇپ ئىشلەتسەك ياخشى. بولۇپمۇ يېقىن ئارىدا ئۇنىڭ يورىتىشى ياخشى. ئۇنىڭ مەنىۋى جەھەتتە دۈشمەنگە سالىدىغان بېسىمى ھەم چوڭ. كېچىسى كېچىلىك دۇربىنىنىڭ رولى چوڭ. بۇ ۋاقىتتا لازىرنى كېرەك بولغان ۋاقىتتىلا ئىشلىتىش لازىم.

رىئاكتىپلىق، خىمىيىلىك، بىئولوگىيىلىك، زەھەرلىك ئورۇنلارغا كىرىپ ئوق ئېتىشنىڭ قائىدىلىرى نورمال ھالەتتە ئوق ئېتىشنىڭكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ.

تېخنىكىدىن ئوق ئېتىشتا دالدا يەرلەرنى تالللىساق ياخشى. ئەگەر ئوچۇقچىلىق يەر بولسا قىسقا ـ قىسقا سىيرىپ، توختاپ ـ توختاپ ئوق ئاتساق ياخشى. قالغىنىنى جەڭنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ ئۆزىمىز بەلگىلەيمىز. ماشىنىنىڭ توختىشىنى قوماندان ياكى پولىميوتچى خەۋەر قىلسا بولىدۇ. تېخنىكىدىن نىشاننىڭ ئېگىزلىكىگە قارىتا ئوق ئاتماقچى بولساق نىشاننىڭ تېگىنى قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز. يانچە ئېتىشتا ـ يۆنىلىشىمىزگە، تېزلىكىمىزگە، نىشاننىڭ خارەكتىرىگە قاراپ ئوق چىقىرىمىز.






بىزنىڭ تېخنىكىمىزنىڭ ھەركەت قىلىۋاتقان دۈشمەن تېخنىكىسى بىلەن بولغان يۆنىلىشتىكى مۇناسىۋىتى ـ سۈرەت نامى.

بىزنىڭ نىشانغا بولغان ئوق ئېتىش يۆنىلىشىمىز.

a دا بىزنىڭ تېخنىكىمىز بىلەن نىشان ئوتتۇرسىدىن ھاسىل بولغان بۇلۇڭ 30 گرادۇستىن چوڭ بولمايدۇ.

a ـ تۈز يۆنىلىش b ـ توغرا يۆنىلىش v ـ قىيا يۆنىلىش

a رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك تۈز يۆنىلىنىش بويىچە ھەركەت ئۈستىدە ئوق ئاتقان ۋاقىتتا نىشاننىڭ مۇساپىسى ۋە ئېتىش بۇلۇڭى ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

قورالنىڭ ئېتىش بۇلۇڭى 30~150 گرادۇسقىچە يەتكەندە قورالنىڭ ئۆزىنى يۆتكەپ ئاتىمىز. 30 گرادۇستىن تۆۋەن بولسا ھەرىكەتچان نىشانغا ئىشلىتىدىغان مۇساپە جەدۋىلىنىڭ قىرىدىكى شكالىنى ئۆزگەرتسەكلا بولىدۇ. بۇ چاغدا مۇساپە يىراقلاشسىمۇ مۇساپە جەدۋىلىنى ئۆزگەرتمەي ئوق ئاتىمىز.

b رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك توغرا يۆنىلىش بويىچە ھەركەت ئۈستىدە ئوق ئاتقاندا بىزنىڭ تېخنىكىمىز بىلەن نىشان ئوتتۇرسىدىن ھاسىل بولغان بۇلۇڭ 60~120 گرادۇسقىچە بولىدۇ.

بۇ خىل ھالەتتە ئوق ئاتقاندا ئېتىش بۇلۇڭىنى مىليام بويىچە ھېسابلايمىز. بۇ ۋاقىتتا تۆۋەندىكى جەدۋەلدىن پايدىلىنىمىز :

| ماشىنىنىڭ سۈرئىتى (كىلومېتر.سائەت) | | | |
|---|---|---|---|
| 5 | 10 | 15 | 20 |
| قارىغا ئېلىش بۇلۇڭىنىڭ مىليامى (بۆلۈنگۈچى ھ ن ئى شكالىسىنىڭ بۆلۈنمىلىرى، بۆلگۈچىلەر مۇقۇم سان) | | | |
| 2/1 | 4/2 | 6/3 | 8/4 |

تېخنىكا قىيا ماڭغاندا جەدۋەلدىكى قىممەتلەرنى ئىككى ھەسسە ئازايتىمىز. نىشان ئەگەر تىنچ ياكى ئەمدى كۆرۈنگەن بولسا، ئۇنىڭ يېنىدىن ئوق ئاتقان بولساق a دا بۇ ۋاقىتتا ـ ياكى نىشاننىڭ ئوتتۇرسىغا ياكى نىشاننىڭ تېگىگە قارىتىپ ئوق ئاتىمىز. ھەرىكەتتىكى نىشانغا ئاپتوماتنىڭ قائىدىسى بويىچە ئوق ئاتىمىز.

b ھالەتتە ـ دۈشمەن بىزگە قارىمۇ ـ قارشى ھەرىكەت قىلىۋاتقان بولسا ئۇنىڭ ھەر 10 كىلومېتر/سائىتى تۆت مىليام بولىدۇ.

دۈشمەن بىز بىلەن بىرخىل يۆنىلىشتە ھەرىكەت قىلىۋاتقان بولسا، تېزلىكى ھەم بىز بىلەن ئوخشاش بولسا ئۇنى بىزمۇ، دۈشمەنمۇ مۇقىم تۇرۇۋاتقان ھالەتتىكىدەك ئاتىمىز. ئەگەر تېزلىك پەرقلىق بولسا ھەر 10 كىلومېتر/سائىتى تۆت مىليام پەرقلەندۈرۈلۈپ ئوق ئېتىلىدۇ.

نىشان بىلەن بىز قارىمۇ ـ قارشى ھەركەت قىلىۋاتقاندا بىزنىڭ ۋە نىشاننىڭ تېزلىكىنى ئوخشاشلا ھېسابقا ئېلىشىمىز لازىم.




بۇ ئۈچ خىل ھالەتتە بولىدۇ: ① نىشان بىلەن بىز بىر ـ بىرىمىزگە يېقىنلىشىۋاتقان ھالەت. ② نىشان بىلەن بىز ئۇدۇلمۇ ـ ئۇدۇل كەلگەن ۋاقىت. ③ نىشان بىلەن بىز بىر ـ بىرىمىزدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان ھالەت.





v هالەتتە ـ شامالنىڭ تەسىرىنى تىنچ ۋاقىتتىكى تەسىرىگە ئوخشاش ھېسابلايمىز.

پۇلىميوتچى بىلەن قىلىنىدىغان خەنجەرسىمان ھۇجۇم PKS بىلەن قىلىنىدۇ. PKS بۇ ۋاقىتتا ياخشىلاپ نىقاپلىنىشى لازىم. ئۇ مۇھىم نىشان ۋە مۇھىم ۋەزىپە ئۈچۈن ئورۇنلاشتۇرۇلىدۇ. ئۇنىڭ مەقسىتى شۇ نىشانىنى پۈتۈنلەي يوق قىلىش. ئۇنىڭغا باشقا قۇشۇمچە ۋەزىپىلەر يۈكلەنمەيدۇ. خەنجەرسىمان ھۇجۇم كۆپۈنچە توغرا يۆنىلىشتىن قىلىنىدۇ. ئاز ھالەتتە تۈز يۆنىلىشتە قىلىنىدۇ.

يۈگرەۋاتقان نىشانغا 700 مېتىردىن يىراقتا بولسا ئوق ئېتىلمايدۇ. ئېتىش 300 مېتىردىن باشلىنىدۇ. ئېتىش بۇلۇڭى ئۈچ مىلليامدىن چوڭ بولماسلىقى لازىم. بۇ خىل ھالەتتە دۈشمەن تاكى يوقالمىغۇچە توختاتماي سىيرىپ ئېتىلىدۇ.

پۇلىميوتتىن دۈشمەنگە مۈكۈپ ئېتىپ جەڭ قىلغاندا پەقەتلا PK قوللىنىلىدۇ. ئۆزىمىزنى مۇداپىيە قىلىۋاتقان جەڭدە PKS ۋە PK قوللىنىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۆزىمىزنىڭكىلەرگە زىيان يەتكۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىش لازىم. شۇڭا ئاپتوماتچىلار دۈشمەنگە 200 مېتىر، پۇلىميوت 400 مېتىردىن يېقىن بولماسلىقى لازىم. ئاپتوماتچىلار 300 مېتىردا تۇرسىمۇ پۇلىميوت 400 مېتىردا بولۇشى لازىم. بۇ ۋاقىتتا پۇلىميوتتىن ئوق ئېتىش لىنىيەسىنىڭ ئىككى يان چېتىنىڭ سىرتىدا يەنە بىخەتەرلىك بۇلۇڭى قېلىپ قېلىشى لازىم.




پۇلىميوت ئەگەر ئۆزىمىزنىڭكىلەرگە 100 مېتىر كېلىدىغان يەرگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولسا بۇ بۇلۇڭ 50 مىلليامدىن كەم بول بولماسلىقى لازىم (بۇ ۋاقىتتا قولنى كۆزدىن 50 سانتىمېتىر يىراقتا تۇتۇپ ئىككى بارماق شۇ بۇلۇڭنى ياپسا بولىدۇ ). ئەگەر 200 مېتىردىن يىراق بولسا بۇ بۇلۇڭ 35 گىرادۇستىن كىچىك بولماسلىقى لازىم (بۇ ۋاقىتتا قولنى كۆزدىن 50 سانتىمېتىر يىراقتا تۇتۇپ باش بارماق شۇ بۇلۇڭنى ياپسا بولىدۇ).

ئېتىشتىن ئاۋال ئېغىر پۈتىنى يەرگە كولاپ پاتۇرىشىمىز لازىم. ئېغىر ئاياقنى مەھكەم، مەزمۇت چىڭىتىشىمىز لازىم. پۇلىميوت ئالدىدا ھېچقانداق توسالغۇ بولماسلىقى لازىم. ئىككى يانغا تۈز ياكى چاچما قىلىپ سىيرىپ ئېتىۋاتقاندا بىخەتەر بۇلۇڭنى يەر ئۈستىدىن نىشانلاپ ئېلىش كېرەك. پۇلىميوتچى ئوق ئېتىۋاتقاندا دۈشمەننىڭ، ئۆزىمىزنىڭكىلەرنىڭ ئوقنىڭ ئەھۋالى، ئۆزگىرىشى، ئىشارىتى ۋە سىگناللىرىغا قاتتىق دىققەت قىلىش زۆرۈر.

ئەگەر ئوقنى ئۆزىمىزنىڭكىلەرنىڭ ئۈستىدىن ئارتىلدۇرۇپ ئاتماقچى بولساق ـ ① پۇلىميوت ۋە ئوق مۇكەممەل ساق بۇلىشى كېرەك. ② پۇلىميوت چۇقۇم قاتتىق چىڭ ئورنىتىلىشى ھەمدە جەڭدىن ئاۋال سىرىپ ئېتىلىپ پۈتلىرىنىڭ چۆكىشى تەجرىبىدىن ئۆتكۈزىلىشى لازىم. ③ ئوقنەيچىنى ھەر 250 پاي ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن دەرھال ئالماشتۇرۇش لازىم. ④ ئوقلار چۇقۇم يېڭى قاپتىن ئېلىنىشى ھەم لېنتىلارغا قاچىلاشتىن ئاۋال چۇقۇم بىرمۇ ـ بىر تەكشۈرۈلىشى لازىم. ⑤ ئېتىش لىنىيەسىدە ھېچقانداق توسالغۇ بولماسلىقى لازىم. ⑥ ئېتىشتىن ئاۋۋال قارىغا ئېلىش سىستىمىلىرى چوقۇم ياخشى ئۆلچەم بۇيىچە مۇقىملاشتۇرۇلىشى لازىم. ⑦ ئېتىش لىنىيەسى بىلەن ئۆزىمىزنىڭكىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا چوقۇم بىخەتەرلىك بۇلۇڭى قېلىشى لازىم. بۇ بىخەتەر قارىغا ئېلىش بۇلۇڭى





دېيىلىدۇ. ⑧ بۇ ۋاقىتتا قورالدىن ئۆزىمىزنىڭكىلەر 200 مېتىردىن يىقىن بولماسلىقى لازىم. مۇساپە جەدۋىلى 1500 دە بولىشى كېرەك. مۇساپىگە شۇ ھالەتتە سىيرىپ ئېتىلىدۇ.

ئېشىنچە ئوق ھەر ۋاقىت ئوق لېنتىسىدا بولىشى ۋە ئۇنى پۇلىمىوتچىغا يەتكۈزۈپ بېرىدىغان مەخسۇس ئادەم بولىشى لازىم. بىر لېنتا ئوق ھەر ۋاقىت ئارتۇق تۇرۇشى كېرەك. ئۇنى قوماندانىنىڭ ئىجازىتىسىز قەتئىي ئېتىشقا بولمايدۇ.

$PK$ لاردىن ئوق ئېتىشنىڭ قالغان قائىدىلىرى $AKM$ نىڭكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ.

PK لارنىڭ ئوق تۇتۇۋېلىشى ۋە ئۇنى تۈزىتىشنىڭ ئۇسۇلى:

قورالغا قۇم، كىر، قار كىرىپ كەتسە مۇكەممەل چۈۋۈپ تازىلاش لازىم. ئوقنەيچىنى قاتتىق قىزىتىۋەتمەسلىك كېرەك. سوغۇقتىن ئىسسىققا كىرىپ يەنە ئاتماقچى بولغاندا بىر نەچچە قېتىم قۇرۇق سۇرتىۋېتىشىمىز زۆرۈر.

قورال ئوق تۇتىۋالغاندىن ھامان ئوقتىن ئاجرىتىۋېتىپ بىر نەچچە قېتىم كۆچەپ قۇرۇپ قالدۇق ئوقنى چىقىرىۋېتىپ قايتىدىن ئاتىمىز. ئەگەر ئوق يەنە ئېتىلمىسا ياكى ئازراق ئېتىلىپ توختاپ قالسا تۆۋەندىكى جەدۋەل بويىچە سەۋەب قىلىمىز:

| ئۇنى يوقىتىشنىڭ ئۇسۇللىرى | ئوق تۇتۇۋېلىشنىڭ سەۋەبلىرى | ئوق تۇتۇۋېلىشنىڭ خاراكتېرى |
|---|---|---|
| ئوقنەيچىنى، گاز نەيچىسىنى، مېخانىك سىرىلمىلارنى تازىلاپ مايلاش، ئوقنەيچە، ئوق، ئوق لېنتىلىرىنى ئالماشتۇرۇش | ئوقدان ياكى ئوقنەيچە كىر، گاز نەيچىسى ئىسلانغان، ياكى ئوق كىر يا ئېگىلگەن، ياكى ئوق لېنتىسى كىر ياكى ئېگىلگەن | 1.قۇرغۇ ئوتتۇردا توختاپ تىرناق ئوق ئالالمىدى |
| قالدۇق ئوققا ياخشى قاراپ پىستان ياخشى چېقىلمىغان بولسا ـ ئوقنى پاكىز تازىلايمىز ۋە بارلىق مېخانىك قۇرۇلما ۋە نەيچىلەرنى تازىلايمىز. بۇ ۋاقىتتا يەنە ئاۋالقىدەك بولسا يىڭنىنى ئالماشتۇرىمىز. | پىستان نەم ياكى مىلتىق دورىسى نەم. يىڭنە ۋە يىڭنە بېرىكمىسىنى ئىشقا سالغۇچى مېخانىزىم بۇزۇق ياكى بۇلار كىرلەشكەن ۋە ياكى بۇلاردا ماي قېتىپ قالغان | 2.پىستان چېقىش، ئوق ئوقنەيچىنىڭ ئىچىدە، تەپكىنى باسساق ئوق چىقمايدۇ. ھەممە نىمە نورمال |
| قورالنى قايتا قۇرىمىز. مىشەك يەنە چىقمىسا ئۇنى زىخ بىلەن چىقىرىمىز، ياكى ئوقنەيچىنى ئالماشتۇرىمىز. قالدۇق مىشەكنىڭ قىرلىرى ئۈزۈلگەن بولسا بارلىق ئوقلارنى تازىلاپ، مايلاپ سۇرتىۋېتىمىز. گاز تۆشۈكچىلىرىنى ئازايتىمىز ياكى تاقايمىز. ئەگەر چاتاق پۇرژىن ياكى ئوقسۇرگۈچتە بولسا ياسايمىز. | ئوقسۇرگۈچ بۇزۇق ياكى پۇرژىن بۇزۇق، ئوق ياكى ئوقنەيچە كىر، تىرناق ئۇپراپ كەتكەن، مىشەك قىرى چۈرۈپ كەتكەن | 3.مىشەكنىڭ ئوقنەيچىگە تىقىلىپ قېلىشى، كېيىنكى ئوقنىڭ تاقىلىپ قېلىشى |
| مىشەكنى ئېلىۋېتىپ يەنە ئاتىمىز. يەنە مىشەك ئاۋالقىدەك قېپ قالسا ئۇنىڭ نەيچىلىرى ۋە سىرىلمىلىرىنى مايلايمىز پۇرژىنىسى ۋە تىل بۇزۇق بولسا ياسايمىز | قورالنىڭ گاز نەيچە، ئوقنەيچە ۋە سىرىلمىلىرى كىر. مىشەك چىقارغۇچى تىل بۇزۇق. پۇرژىنىسى بۇزۇق | 4.مىشەك ئوقنەيچىدىن چىقىپ قورال ئىچىدە قېپ قالغان ياكى مىشەك ئېتىش ئېغىزىغا قىسىلىپ قالغان |
| قالدۇق مىشەكنى چىقىرىۋېتىمىز ياكى ئوقنەيچىنى ئالماشتۇرىمىز. بۇ ئىش يەنە تەكرارلانسا ئوقنەيچىنى تۈتۈپ تۇرغۇچى سىيرىمىنى چىقىرىپ مىخنى بىر پىرقىرىما بوشۇتۇپ قويىمىز (مىشەك ئەگەر ئارقىدىن | ئوقنەيچە بىلەن يىڭنە بېرىكمىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئارىلىق پەيدا بولۇپ قالغان. ئوق يامان | 5.مىشەك يانچە يىرىلغان، قۇرغۇ ئوتتۇرا يولدا توختاپ قالىدۇ. يىرتىلغان مىشەك ئوقنەيچىدە قېلىپ كېيىنكى ئوققا يول بەرمىگەن |

| | | |
|---|---|---|
| | | ئۈزۈلگەن بولسا ئۈلانما باغ بىلەن قالدۇقنى چىقىرىمىز) |
| 6.قۇرغۇنىڭ تولۇق ئارقىغا قايتماسلىقى، ئوقنىڭ ئوتتۇرا يولدا قېلىشى | سىيرىلمىلار كىر، لېنتا ئوقدانغا ياكى قورالغا تۈز سېلىنمىغان | قۇرغۇنى قايتىدىن ھەرىكەتلەندۈرۈپ قورالنى قۇرىمىز. يەنە بولمىسا قورالنى چۇۋۇپ تازىلايمىز لېنتىلارنى توغرا سالىمىز. گاز تۆشۈكلىرىنى ئاچىمىز |
| 7.تەپكىنى باسمىساڭمۇ ئېتىشنى داۋاملاشتۇرسا بىر بېسىپ قويغۇەتكەندىن كېيىن | تەپكىنىڭ مېخانىزمى بۇزۇق، قورال پۈتۈنلەي كىرلىشىپ كەتكەن ياكى ئىچىدە ماي قېتىپ قالغان. ياكى توك تەپكە بۇزۇق (PKT) | ئوقنى لېنتىنى كۆتۈرۈۋېلىش بىلەن توختۇتۇپ قورالنى بۇزىمىز. تەپكىنىڭ مېخانىزمىنى تەكشۈرىمىز. ئۇ ساق بولسا گاز تۆشۈكچىلىرىنى پۈتۈنلەي ئېچىۋېتىپ مېخانىزملارنى مايلايمىز توك تەپكىنى ئېلىۋېتىپ قول تەپكە بىلەن ئاتىمىز. يۇقارقىلاردىن كېيىنمۇ قورال ئوڭشالمىسا ئۇنى ياساشقا تاپشۇرىمىز. |
| 8.قورال ئوق ئالمىسا، قۇرغۇ توختاپ قالسا | ئوقنى ئېلىپ يوللايدىغا مېخانىزىم بۇزۇق | قالدۇق ئوقنى چىقىرىۋېتىپ قايتىدىن قۇرۇپ ئاتىمىز. بۇ ئىش يەنە بۇز بەرسە ئوقنى ئېلىپ يوللايدىغان مېخانىزمغا قارايمىز. ئۇ بۇزۇق بولسا ياسايمىز. |
| 9.توك تەپكە ئىشلىمىسە | ئۈزۈلگەن ياكى كانتاكلار ئىشلىمەيدۇ | ئېتىشنى قول بىلەن داۋاملاشتۇرۇش، توك مەنبەسىنى، سىم يولىنى، كانتاكلارنى تەكشۈرۈش، بۇزۇق بولسا ياساپ ئىشلىتىش |

*PK* لارنىڭ ئوق تۇتىۋېلىشىغا ئائىت قالغان مەزمۇنلار *AKM* لارنىڭكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ.

PK لارنى چۇۋۇش، تازىلاش، مايلاش ۋە يىغىشقا كېرەكلىك نەرسىلەر:



1.زىخ(PK, PKS نىڭ) 2.زىخ PKT نىڭ 3.لاتا يۆگەيدىغان قىنالغان تۆمۈر زىخچە 4.چوتكا 5.ئەتۈركە 6.سۈمبە 7.بارماقسىمان تۆمۈر قۇتا 8.ئۆلانما باغ ـ ئوقنەيچىسىگە مەشەك تىقىلىپ قالغاندا ئىشلىتىمىز. 9.ماي قۇتىسى(PKT نىڭ) 10.مەشق ئوقىنىڭ رامكىسى 11.مەشق ئوقىنى ئاپتوماتىك ئىتىش ئۈچۈن ئوقنەيچە بېشىغا ئورنىتىلىدىغان كىچىك تۆشۈكلۈك قالپاق

قورالنى چۇۋۇپ ـ قۇراشتۇرۇش:

1. ئەگەر قورالغا ساندۇقى ئورنىتىلىپ ئوق زەنجىرى كىرگۈزۈلگەن بولسا، قاپقاقنى ئېچىپ زەنجىرنى ئوق پەللىسىدىن ئېلىۋېتىمىز. ئوق ساندۇقىنىڭ ئۈستى ئوڭ تەرەپتىكى قۇلۇپىنى ئوڭ يانغا بېسىپ تۇرۇپ ئۇنى چىقىرىۋالىمىز. ئوق زەنجىرى سېلىنمىغان بولسا، قورالنى قۇرۇپ، قۇرغۇنى ئەسلى ئورنىغا قايتۇرۇپ قورال ئۈچىنى ئاسمانغا قارىتىپ تۇرۇپ تەپكىنى بېسىش ئارقىلىق قورالنى تەكشۈرىمىز.



2. قاپقاقنى ئېچىپ ئوق پەللىسىنى كۆتۈرىۋېتىمىز.



3. پۇرژىن خادىسى بارمىقىمىز بىلەن ئىتتىرىپ تۇرۇپ ئۈستىگە كۆتۈرسەك چىقىدۇ.



4. چاڭگاكنى كەينىگە تارتىپ تاقاشتۇرۇپ تارتقاندىن كېيىن ئۈستىگە كۆتۈرسەك چىقىدۇ.







5. گاز مەدىكى بىرگە ئاجراپ چىققاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئورۇنلاشقان يىڭنە بىرىكمىسىنى ئاجرىتىپ ئالىمىز.



6. ئوقنەيچىنىڭ قۇلۇپىنى كۆرسىتىلگەن جايدىن ئىتتىرىپ ئاچقاندىن كېيىن، ئوقنەيچىنىڭ تۇتقۇسىنى كۆتۈرسەك ئوقنەيچە ئاجراپ چىقىدۇ.



7. ئاندىن قورالنىڭ پۇتىنى كۆرسىتىلگەن ئورۇننى بېسىپ تۇرۇپ ئالدىغا تارتساق چىقىدۇ.



قورال شۇ قەدەر چۇۋۇلغاندىن كېيىن پاكىز تازىلاپ قۇراشتۇرىمىز. قۇراشتۇرۇش جەريانىدا قورالنىڭ گاز مەدىكىنى سالغان ۋاقتىمىزدا تەپكىنى بېسىپ تۇرۇپ سېلىشىمىز كېرەك.



ئاخىرىدا قورال ئۇچىنى ئاسمانغا قارىتىپ تۇرۇپ قورالنى تەكشۈرىمىز ئاندىن قۇلۇپىنى ئېتىپ قويىمىز.






مۇساپە ئۆلچەش

مۇساپە ئۆلچەشنىڭ تەپسىلىي مەزمۇنى:

مۇساپە ئۆلچەشنى چوڭ جەھەتتىن ئىككى چوڭ تۈرگە بۆلۈپ چۈشەندۈرىمىز.

1 ـ تەبىئىي ئۇسۇللار ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچەش؛

2 ـ تېخنىكىلىق ئۇسۇللاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

1. تەبىئىي ئۇسۇللار بىلەن مۇساپە ئۆلچەش:

1. كۆز بىلەن قاراپ مۇساپە ئېلىش:

ۋاقىت قىسقا، ھالەت جىددىي بولغان چاغدا ئەڭ ياخشى ئۇسۇلنىڭ بىرى كۆز بىلەن قاراپ مۇساپە ئېلىش.

بىز كۆز بىلەن قاراپ مۇساپە ئېلىشتا تۆۋەندىكى نۇقتىلارغا دىققەت قىلىشىمىز كېرەك:

‹1› ھەر قېتىملىق ئۆلچەشتە ھەر كىمنىڭ ئۆلچىشىدە پەرق بولىدۇ؛

‹2› يانمۇ ـ يان تۇرغان چوڭ ـ كىچىك نەرسىلەرنىڭ كىچىكى يىراقتا، چوڭى يېقىندا كۆرۈنىدۇ؛

‹3› ئاق ۋە جۇزىرەڭ نەرسىلەر يېقىندا كۆرۈنىدۇ، كۆك، قارا، قوڭۇر رەڭلىك نەرسىلەر يىراقتىراق كۆرۈنىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇلار يانمۇ ـ يان تۇرغان بولىدۇ؛

‹4› بىر يەردە تۇرغان تۇتۇق نەرسە كىچىسى بىزگە يىراق كۆرۈنىدۇ، نۇرلۇق نەرسە يېقىن كۆرۈنىدۇ؛

‹5› بىر خىل رەڭ ئىچىدىكى نىشان بىزگە يېقىن كۆرۈنىدۇ. مىسال: كۆپكۆك ئوتلاق، ئاپئاق قاردىكى نىشانغا ئوخشاش. ئەمما ئەسكىرى ماسكىروپكا كىيىمگە ئوخشاش ھەر خىل رەڭلەر ئىچىدىكى نىشان يىراق كۆرۈنىدۇ؛

‹6› ھاۋا تۇتۇق، تۇمانلىق ۋە يامغۇر يېغىشىنىڭ ئالدى ـ كەينىدىكى ۋاقىتلاردا نىشان يوغان كۆرۈنىدۇ، كۈن ئوچۇق ۋاقىتتا نىشان كىچىك كۆرۈنىدۇ؛

‹7› تاغلىق جايدا مۇساپە يېقىن كۆرۈنىدۇ، تاغنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر. شۇڭا بۇنداق ۋاقىتتا ئالغان مۇساپىمىزنى خەرىتە بىلەن سېلىشتۇرۇپ تەھقىقلەش كېرەك:

‹8› شەھەردە چوڭ ـ چوڭ ئۆيلەر كىچىك كۆرۈنىدۇ، يېقىن مۇساپە يىراق كۆرۈنىدۇ. بۇ ئېگىز بىنالارنىڭ ئۇستىگە چىقساق، پەسكە نىسبەتەن مۇساپە يېقىن كۆرۈنىدۇ. پەستە تۇرۇپ بىنانىڭ ئۇستىگە قارىساق، مۇساپە يىراق كۆرۈنىدۇ. بۇ ھالەت تاغلاردىمۇ شۇنداق؛

‹9› كۆز بىلەن قاراپ مۇساپە ئالغاندا ئىنسان كۆپىنچە قىسقا مۆلچەرلەيدۇ. مەسىلەن: دالىدا مۇساپە ئالساق، يىراقتىن قارىغان ۋاقتىمىزدا ئۇنىڭدىكى ئىغىر، يار، كۆل قاتارلىقلار كۆرۈنمەيدۇ. ئۇلار بىزنى مۇساپە ئېلىشتا ئالداپ قويىدۇ؛

‹10› تىرىك ئىنسانلارنىڭ كەڭلىكى كۆپ ۋاقىت ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. مەسىلەن: قىشتا بىر نەرسە كىيسە، يازدا ئۇنى سېلىۋېتىشى مۇمكىن.





كۆز بىلەن قاراپ مۇساپە ئالغان ۋاقتىمىزدا مۇساپىنى بىر نەچچە بۆلۈكلەرگە ئېنىق ئايرىپ، ئۆلارنىڭ بىرىنى ياخشى ئۆلچەپ، چىققان نەتىجىنى قالغان بۆلۈكلەر سانىغا كۆپەيتىپ بەرسەك ياخشى بولىدۇ ياكى بىر نەچچە ئادەملەر مۇساپىنى كۆز بىلەن مۆلچەرلەپ ئۇنىڭ ئوتتۇرىچە نەتىجىسىنى چىقارساق ھەم بولىدۇ.

بىز كۆز بىلەن قاراپ مۇساپە ئېلىشتا پايدىلىنىش ئۈچۈن تۆۋەندىكى جەدۋەلنى تۈزىۋالدۇق. بۇ بىزگە كۆپ ياردەم بېرىدۇ.

| مۇساپە | ئىزاھاتلار |
|---|---|
| 100 مېتىر | كۆز، ئېغىز، بۇرۇن، قول، بارماق قاتارلىق ئەزالارنى كۆرگىلى بولىدۇ. ئايرىم ـ ئايرىم ئىنسانىنىڭ قولىدا كۆتۈرىۋالغان نەرسە ۋە تۇتۇۋالغان قوراللارنىڭ تۈرلىرى ئېنىق بىلىنىدۇ. ئۆيلەرنىڭ تام خىشلىرى ئايرىم ـ ئايرىم كۆرۈنىدۇ. دەرۋازا ۋە تاملارغا سىزغان گۈللەر ۋە تاملارنىڭ چۈشۈپ قالغان سۇۋاقلىرى ئېنىق بىلىنىدۇ. يوپۇرماقلارنىڭ، ياغاچلارنىڭ رەڭگىنى بىلگىلى بولىدۇ. |
| 200 مېتىر | ئادەمنىڭ يۈزىنى بىلەلەيمىز، ئەمما يۈز ئەزالىرىنى ئايرىم ـ ئايرىم بىلەلمەيمىز. كىيىمىنىڭ ئۇزۇن ـ قىسقا، يازلىق، قىشلىق ئىكەنلىكىنى پەرق قىلالايمىز. ئەمما تۈگمىگە ئوخشاش يەرلىرىنى بىلەلمەيمىز. بەل تاسما، مۇرە تاسما، باش كىيىمىنى بىلەلەيمىز. چىقىلغان دېرىزىلەر، ئۆينىڭ چىقىپ قالغان ياغاچلىرى ۋە تاختىلىرى كۆرۈنىدۇ. دەرەخنىڭ يوپۇرماقلىرىنى تەقرىبەن بىلەلەيمىز. پوست ۋە گازارما ئەتراپلىرىغا قويۇلغان تىكەنلىك سىملار كۆرۈنىدۇ. |
| 300 مېتىر | ئادەم يۈزىنىڭ شەكلىنى تەقرىبەن بىلەلەيمىز. كىيىم ـ كېچەك رەڭگىنى بىلەلەيمىز. ئۆينىڭ لەمپىسىنىڭ گىرۋەكلىرى، ياغاچلىرى كۆرۈنىدۇ. سۇ تۇرۇبىلىرى كۆرۈنىدۇ. دەرەخنىڭ تۈرلىرىنى تەقرىبەن ئايرىغىلى بولىدۇ. ئوتتۇرا تىپتىكى قوراللارنىڭ تۈرىنى ئايرىغىلى بولىدۇ. |
| 400 مېتىر | ئادەمنىڭ ئومۇمىي گەۋدىسىنى بىلەلەيمىز. دەرەخنىڭ تۈپ ياغىچى ۋە شېخىنى بىلەلەيمىز، ئەمما يوپۇرماقلىرىنى بىلەلمەيمىز. چوڭ تىپتىكى قوراللارنىڭ تۈرلىرىنى ئايرىيالايمىز. ئۆينىڭ دېرىزىلىرىنى كۆرەلەيمىز. |
| 500، 600 مېتىر | تىرىك نەرسىلەرنى ئېنىق بىلەلەيمىز. ئىنسانلارنىڭ قول ـ پۇتىنى پەرق ئېتەلەيمىز. دىققەت بىلەن قارىساق ئىشىك، دېرىزە ۋە دەرۋازىلارنى كۆرەلەيمىز. دەرەخ تۈپىنىڭ ئاچىماقمۇ ياكى تاق ئىكەنلىكىنى بىلەلەيمىز. |
| 700، 800 مېتىر | تىرىك نەرسىلەرنى تەقرىبەن بىلەلەيمىز. ئادەمنىڭ ماڭغان ياكى يۆگۈرگەنلىكىنى پەرق قىلالايمىز، قول ھەرىكەتلىرىنى پەرق قىلالايمىز. ئۆينىڭ مورىلىرى كۆرۈنىدۇ. دەرەخنىڭ ئەڭ يوغان جىسمى كۆرۈنىدۇ. لېكىن كىچىك قىسمى كۆرۈنمەيدۇ. ستولبىلارنى كۆرەلەيمىز. |
| 900، 1000 مېتىر | ئادەملەر پىيادىمۇ، ئاتلىقمۇ، ماتورلۇقمۇ بىلەلەيمىز. ئەمما ئادەم ۋە ھايۋانلارنى ئېنىق ئايرىيالمايمىز. دەرەخنىڭ ئومۇمىي گەۋدىسىنى بىلەلەيمىز. چوڭ ـ چوڭ ستولبىلارنى كۆرەلەيمىز. كىچىكى كۆرۈنمەيدۇ. ھەرىكەت قىلىۋاتقان قوشۇننىڭ تانكا، پىيادە ماشىنىلىقلىرىنى ئايرىيالايمىز. |

كۆز بىلەن قاراپ مۇساپىنى ئۆلچىگەن ۋاقتىمىزدا بىر كىلومېتىر مۇساپىدە 10°~15° غىچە، بىر كىلومېتىردىن چوڭ بولغان مۇساپىدە 30° خاتالىق كۆرۈلىشى مۇمكىن. ئەگەر مۇساپە مۆلچەرلىگۈچى تەجرىبىسىز بولسا، خاتالىق 50° قىچە بولۇشى ھەم مۇمكىن.

2. باش بارماق بىلەن قاراپ مۇساپە ئۆلچەش:

بۇ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرى يىراق مۇساپىنى ئۆلچەش؛ يەنە بىرى يېقىن مۇساپىنى ئۆلچەش.

‹1› ئاۋۋال بىز بىر قولىمىزنى ئالدىمىزغا تۈز سوزۇپ، باش بارماقنى تىكلەپ، ئوڭ كۆزىمىز بىلەن بارماقنىڭ بىر تەرىپىدىن نىشانغا قارايمىز. ئاندىن ئوڭ كۆزىمىزنى يۇمۇپ سول كۆزىمىز بىلەن بارماقنىڭ شۇ تەرىپىدىن نىشانغا قارايمىز. بۇ ۋاقىتتا ئىككى كۆز كۆرۈمى ئوتتۇرىسىدا مۆئەييەن بىر ئارىلىق مەيدانغا كېلىدۇ. بۇ ئارىلىقنى مېتىر ئۆلچىمى بىلەن تەخمىن قىلىۋالىمىز. ئاندىن بۇ يەردىن چىققان نەتىجىنى ئونغا كۆپەيتىمىز، شۇنىڭ بىلەن بىزگە كېرەكلىك بولغان مۇساپە كېلىپ چىقىدۇ.



مەسىلەن: مەن بىر تۇرغان ئورۇندىن ئېگىز تاغنىڭ ئۈستىدىكى بىر ئۆينى ئالدىم. كۆرۈلگەن پەرق تەقرىبەن 70 مېتىردىن 80 مېتىرغىچە. كۆپەيتتىم ئونغا، نەتىجە 700 مېتىر، 800 مېتىر چىقتى.

بۇ قائىدە ھەر قانداق مۇساپىگە توغرا كېلىدۇ.

‹2› ئاۋۋال بىز بىر قولىمىزنى ئالدىمىزغا تۈز سۇنۇپ باش بارمىقىمىزنى تىكلەيمىز. ئاندىن قايسى قولىمىزنى چىقارغان بولساق، شۇ كۆزىمىز بىلەن نىشانغا قارايمىز. ئەگەر نىشاننىڭ كەڭلىكى باش بارمىقىمىزنىڭ كەڭلىكى بىلەن ئوخشاش چىقسا، نىشان بىزدىن 50 مېتىر يىراقلىقتا بولغان بولىدۇ. ئەگەر باش بارمىقىمىزنىڭ بىرسى بىلەن تەڭ چىقسا، 100 مېتىر يىراق بولغان بولىدۇ. ئەگەر بارمىقىمىزنىڭ كەڭلىكىنىڭ ئۈچتىن بىرى بىلەن تەڭ چىقسا، نىشان بىزدىن 150 مېتىر يىراق بولغان بولىدۇ.

مۇساپە ئۆلچەشنىڭ داۋامى شۇ تەرتىپتە داۋاملىشىدۇ.

بۇ قائىدىدە بىز دۈشمەن ئادەملىرىنى نىشان سۈپىتىدە ھېسابلاپ ئىشلىتىمىز. باشقا نەرسىلەرگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ.

مەسىلەن: ئېگىزدىن پەستىكى بىر ئادەمنى باش بارماق بىلەن ئالدىم. تەقرىبەن ئۈچتىن بىرىگە توغرا كەلدى. مۇساپە تەقرىبەن 150 مېتىر. باش بارماق بىز تەرەپكە تۇرغان تەرەپنى، سىزىقلارنى سىزىۋالساق ياخشى، ئاندىن مۇساپىنى ئۆلچىسەك مۇساپە ئېنىقراق چىقىدۇ.

3. ئوقى تۈز ماڭىدىغان قوراللار ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچەش:

ئاۋۋال بىلەن بىزنىڭ ئارىلىقىمىزنى تەقرىبەن مۆلچەرلەيمىز. ئاندىن قورالنى شۇ مۇساپىگە قويۇپ ئاتىمىز. ئەگەر نەق تەگسە مۇساپە توغرا، ئەگەر ئوق نىشاننىڭ ئۈستىدىن ئۆتۈپ كەتسە ئەسلى مۇساپە بىزنىڭ مۆلچەرىمىزدىن يېقىن، ئەگەر ئاستىغا تەگسە يىراق. بىز بۇ ئەھۋالنى كۆرگەندىن كېيىن قورالنىڭ مۇساپىسىنى ئۆزگەرتىپ ئېتىپ باقساق بولىدۇ.

4. ئاۋاز ۋە نۇرنىڭ سۈرئىتىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

بىز ئېلېكترونلۇق سائىتىمىزنى سېكۇندمېتىرغا قويۇۋالىمىز. دۈشمەن قورالىدىن ئوق چىققان ھامان نۇرنى كۆرۈپ سېكۇندمېتىرنى باسىمىز. پارتلاش ئاۋازى كەلگەن ھامان سېكۇندمېتىرنى توختىتىمىز. بۇ يەردىن چىققان ۋاقىتقا ئاۋازنىڭ سېكۇنتلۇق سۈرئىتىنى كۆپەيتىپ بېرىمىز. بۇنىڭ بىلەن دۈشمەننىڭ مۇساپىسى كېلىپ چىقىدۇ.

نۇر ۋە رادىئو دولقۇنىنىڭ تېزلىكى 300000 كىلومېتىر/سېكۇنت، ئاۋاز تېزلىكى قىشتا سېكۇنتىغا 315 مېتىر/سېكۇنت ، يازدا 340 مېتىر/سېكۇنت

قارلىق، دەل ـ دەرەخلىك، سۇلۇق جايلاردا، يامغۇر ياغقان ۋاقىتلاردا ئاۋازنىڭ سۈرئىتى بۇنىڭدىنمۇ ئاستىراق بولىدۇ. قاتتىق ئىسسىق چۆل ـ جەزىرە، تەكشى جايلاردا ئاۋازنىڭ سۈرئىتى بۇنىڭدىن تېزراق بولىدۇ.

مەيلى قىش ياكى ياز بولسۇن، قاتتىقراق شامال چىقىۋاتقان ۋاقىتلاردا بۇ شەكىلدە مۇساپە ھېسابلاش توغرا نەتىجە بەرمەيدۇ.

جەدۋەل ئاۋازلارنىڭ ئاڭلىنىش مۇساپىسى

| ھەرىكەتتىكى نىشان شەكلى | ئاۋازنىڭ خاراكتىرى | ئاڭلىنىش مۇساپىسى (كىلومېتىر) | |
|---|---|---|---|
| | | توپا يولدا | ماي يولدا |
| پىيادە | تەكشى، تۇتۇق ئاياغ ئاۋازى | 3 | 6 |
| ماشىنا | تەكشى، تۇتۇق ماتور ئاۋازى | 5 | 1 |
| توپلار | ماتورنىڭ سۈرۈگەن ۋە زەنجىرلەرنىڭ ئاۋازى | 1 ـ 2 | 2 ـ 3 |
| تانكا | زەنجىر ۋە تويۇقسىز قوزغالغان ماتور | 2 | 3 ـ 4 |





ئايرىم ئاۋازلارنىڭ ئاڭلىنىش مۇساپىسى

| ئاۋازلارنىڭ ئىسمى | ئوتتۇرا مۇساپە (كىلومېتىر) |
|---|---|
| پەس ئاۋاز، يۆتەل ئاۋازى، قورالنى ئوقلىغان ئاۋاز، سىم كېسىۋاتقان ئاۋاز | 0.1 |
| پەس بۇيرۇق، قاچا ـ قۇچا ۋە كۈرەك ـ قوراللاردىن چىققان ئاۋاز | 0.2 |
| يەرگە قول بىلەن توختىماي بىر نەرسە قىقىۋاتقان ئاۋاز | 0.3 |
| دەرەخ كېسىش، پالتا ۋە توك ھەرىنىڭ ئاۋازى | 0.4 |
| يەرگە ماشىنا بىلەن توختىماي بىر نەرسە قىقىۋاتقان ئاۋاز | 0.5 |
| دەرەخ يىقىتىش ۋە يەرگە يىقىلغان ئاۋاز | 0.8 |
| ئۈنلۈك ۋارقىرىغان ئاۋاز، خەندەك كولاۋاتقاندا تاشقا تېگىۋاتقان مېتاللارنىڭ ئاۋازى | 1 |
| ئاپتوموبىلنىڭ سىگنالى، بىر تاللاپ ئېتىلغان ئاپتومات ۋە پۇلىميوت ئاۋازى | 2 ـ 3 |
| ئاپتومات ۋە پۇلىميوتنىڭ سىيرىپ ئېتىلغان ئاۋازى | 3 ـ 4 |
| توپ قوراللارنى ئاتقان ئاۋاز | 10 ـ 15 |
| كېچىسى ئۇچۇق ھاۋادا قىشتا ئۇچۇپ كېتىۋاتقان ئايروپىلان ئاۋازى | 40 قىچە |

مىسال: قىشتا ئاۋازنىڭ بىرگە يېتىپ كەلگەن ۋاقتى 9 سېكۇنت بولسا، مېتىر 2835 = 315 × 9، يازدا بىرگە ئاۋازنىڭ يېتىپ كەلگەن ۋاقتى 17 سېكۇنت بولسا، مېتىر 5780 = 340 × 17

2. تېخنىكىلىق ئۇسۇللاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

1. سىزغۇچ ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچەش:

بۇنىڭ بەش خىل ئۇسۇلى بار:

‹1› ئاۋۋال قولىمىزنى يانچە سوزۇپ، ئەينەك ياكى پىلاستىك سىزغۇچتىن بىرنى سىقىپ تۇرۇپ، مۆرە ئېگىزلىكىدە ئاندىن سىزغۇچ بىلەن كۆزنىڭ ئارىلىقىنى ئۆلچىۋالىمىز ۋە بۇ يەردىن چىققان ئارىلىقنى مېتىرغا ئايلاندۇرىۋالىمىز. ئەگەر بىز ھېسابىمىزدا نىشاننىڭ ئېگىزلىكىنى ئىشلەتمەكچى بولساق، سىزغۇچنى تىك تۇتۇپ نىشاننىڭ ئېگىزلىكىنى سىزغۇچنىڭ مىللىمېتىرىدىن بەلگىلىۋالىمىز ۋە شۇ چىققان نەتىجىنى مېتىرغا ئايلاندۇرىۋالىمىز. ئاندىن بۇ ئۈچ نەتىجىنى فورمۇلاغا سېلىپ مۇساپىنى ھېسابلاپ چىقىمىز. ئەگەر بىز بۇ خىل مۇساپە ھېسابلاشتا كەڭلىكىنى ئىشلەتمەكچى بولساق، قولىمىزدىكى سىزغۇچنى يانتۇ ھالەتتە تۈز تۇتۇپ، نىشاننىڭ كەڭلىكىنى سىزغۇچنىڭ مىللىمېتىرىدىن بەلگىلىۋالىمىز ھەمدە بۇ نەتىجىنى مېتىرغا ئايلاندۇرىۋالىمىز. قالغان ھېسابلاش ئۇسۇلى يۇقىرىدىكىلەرگە ئوخشاش بولىدۇ.

فورمۇلا:

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{كۆز بىلەن سىزغۇچ ئارىلىقى مېتىرى} \times \text{نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ياكى كەڭلىكى مېتىرى}}{\text{نىشاننىڭ سىزغۇچتىن كۆرۈنگەن ئېگىزلىكى ياكى كەڭلىكى مېتىرى}}$$

سىزغۇچتا چىققان نىشاننىڭ ئېگىزلىكى ÷ نىشاننىڭ ئېگىزلىكى × كۆزۈم بىلەن سىزغۇچ ئارىلىقى

$$0.67 \times 0.38 \div 0.029 = 8.35$$

‹2› بۇ خىل مۇساپە ھېسابلاشتا ئاۋۋال سىزغۇچنى قولىمىزدا سىقىپ تۇتۇپ ئالدىمىزغا مۆرە ئېگىزلىكىدە سۇنىمىز. بۇ ۋاقىتتا كۆزىمىز بىلەن سىزغۇچنىڭ ئارىلىقى 50 سانتىمېتىر بولۇشى شەرت. ئاندىن بۇ سىزغۇچتىن





چىققان نەتىجىنى مىللىمېتىر بويىچە ئېينەن ئالىمىز. ئۇندىن كېيىن نىشاننىڭ ئۆلچىمىنى سانتىمېتىر بىلەن ئالىمىز ۋە بۇ نەتىجىلەرنى فورمۇلاغا سېلىپ مۇساپىنى ئۆلچۇۋالىمىز. ئەگەر بۇ فورمۇلا بويىچە مۇساپىنى ئۆلچىگەندە نىشاننىڭ كەڭلىكىدىن پايدىلانساق سىزغۇچ بىلەن نىشاننىڭ ئېگىزلىكىنى ئۆلچىۋالىمىز.

فورمۇلا:

5 × نىشاننىڭ كەڭلىكى سانتىمېتىرى ÷ سىزغۇچتىن چىققان مىللىمېتىر = مۇساپە

بىز بۇ خىل مۇساپە ئۆلچەشتە قولاي بولسۇن ئۈچۈن، ئۇزۇنلۇقى 50 سانتىمېتىر بولغان ئىنچىكە ياغاچقا بىر پىلاستىك سىزغۇچنى بېكىتىۋالساق ياخشى.

مىسال:

5 × نىشاننىڭ كەڭلىكى سانتىمېتىرى ÷ سىزغۇچتىن چىققان مىللىمېتىر = مۇساپە

$20 \div 12 \times 5 = 8.33$ مېتىر

‹3› 6 × (نىشان سانتىمېتىر ÷ سىزغۇچتىن چىققان مىللىمېتىر) = مۇساپە

بۇ قائىدە بويىچە مۇساپە ھېسابلىغاندا سىزغۇچ بىلەن كۆزىمىزنىڭ ئارىلىقىنى 60 سانتىمېتىر قىلىمىز. قالغان ھەممە تەرتىپلەر 2 ـ قائىدىگە ئېينەن ئوخشايدۇ.

مىسال:

6 × نىشاننىڭ كەڭلىكى سانتىمېتىرى ÷ سىزغۇچتىن چىققان مىللىمېتىر = مۇساپە

$(20 \div 14) \times 6 = 8.57$ = مۇساپە

‹4› كۆزىمىزدىن 50 سانتىمېتىر يىراقلىقتىكى سىزغۇچنىڭ ئېگىزلىك ياكى كەڭلىكىگە نىسبەتەن ھەر بىر مىللىمېتىرى 16 مىليام بولىدۇ. ئەگەر 50 سانتىمېتىر بولسا سىزغۇچنىڭ ھەر 9 مىللىمېتىرى $1°$ بولىدۇ. بۇنىڭدا $5°$ تىن $10°$ غىچە خاتالىق كۆرۈنىدۇ. ئەگەر سىزغۇچنى 50 سانتىمېتىر يىراقلىقتا تۇتساق، سىزغۇچنىڭ ھەر بىر مىللىمېتىرى 2 مىليام، بىر سانتىمېتىرى 20 مىليام بولىدۇ.

50 سانتىمېتىرلىق:

$$\sqrt{CA = AB^2 + BC^2} \implies 4.4^2 + 50^2 = 50.2$$

$$BC = AC^2 + AB^2 \implies \sqrt{50.2^2 + 4.4^2} = 50$$

$$AB = AC^2 - CB^2 \implies \sqrt{50.2^2 - 50^2} = 4.47$$

59 سانتىمېتىرلىق:

$$AC = 9.82AB \div \angle C \sin 9.5 = 59.5$$

$BC = 9.82 \div \angle C9.5\tan = 59$ سانتىمېتىرلىق

ھەر خىل نەرسىلەرنىڭ ئېگىزلىك، كەڭلىك جەدۋىلى

| ئېگىزلىك مېتىر | كەڭلىكى مېتىر | نامى |
|---|---|---|
| 1.7 | 0.5 | پىيادە كىشىنىڭ ئوتتۇرىچە بويى |
| 1.5 | 0.5 | يۈگۈرۈۋاتقان كىشىنىڭ بويى |
| 1.5 | 0.4 | يۈگۈرۈۋاتقان كىشىنىڭ يانچە كۆرۈنىشى |





| پوچتا تېلېفون سىم تۈۋرۈكى (ياغاچ) | | 6 |
|---|---|---|
| بىر قەۋەتلىك ئاددى ئۆيلەر (تۈركىستان، پاكىستان) | | 4 |
| ئۈرۈمنىڭ ئۆيلىرى | | 5 |
| مال توشۇيدىغان ۋاگون | 14 ~ 15 | 4 |
| يۈك ئاپتوموبىل (مازدا) | 5 ~ 6 | 2 ~ 3 |
| كىچىك ماشىنا | 3.8 ~ 4.5 | 1.5 |
| ئادەمنىڭ بېشى (باش كىيىمسىز) | 0.20 | 0.25 |
| ئادەمنىڭ بېشى (تۆمۈر قالپاق بىلەن) | 0.30 | 0.30 |
| يولوچىلار ئاپتوموبىلى | 20 | 4 |
| پىشىشىق خىش | كەڭلىكى 0.25، خىشنىڭ توغرىسى 0.12 | 0.06 ~ 0.07 |

جەدۋەل بەزى نىشانلارنىڭ چوڭ ـ كىچىكلىك ئۆلچىمى

| نىشان نامى | ئۆلچىمى (ئوتتۇرچە) مېتىر | | |
|---|---|---|---|
| | ئېگىزلىكى (گۈمبىرى بىلەن) | ئۇزۇنلۇقى (زەمبىرەكسىز) | كەڭلىكى |
| تانك | 2.4 | 7.6 | 3.5 |
| BMP | 2.6 | 6.8 | 3 |
| BRT | 2.1 | 6.7 | 3 |

2. تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭلار ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچەش:

بۇ ماۋزۇغا ئائىت مۇقىم قائىدىلەر.

‹1› تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭنىڭ بىر بۇلۇڭى چوقۇم 90° بولۇشى كېرەك.

‹2› تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭنىڭ ئىككى تىك تەرەپلىرىنىڭ كۋدراتىنىڭ يىغىندىسى يانتۇ تەرەپنىڭ كۋادراتىغا تەڭ.

بۇنىڭدىن تۆۋەندىكى فورمۇلانى چىقىرىۋالىمىز:

$$AC^2 = AB^2 + BC^2$$

مىسال:

$$AC = \sqrt{AB^2 + BC^2} \Rightarrow AC = \sqrt{2.6^2 + 3.3^2} = \sqrt{17.65} = 4.2 \text{ سانتىمېتىر}$$

$$AB = \sqrt{AC^2 - BC^2} \qquad BC = \sqrt{AC^2 - AB^2}$$

‹3› تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭنىڭ يانتۇ تەرىپىدىكى مېدىيانا يانتۇ تەرەپنىڭ يېرىمىغا تەڭ.

مىسال:

$$EB = \frac{1}{2}AC \Rightarrow \frac{1}{2} \times 5.3 = 2.65 \text{ سانتىمېتىر}$$

‹4› ئىچكى بۇلۇڭلىرىنىڭ گىرادۇسلىرى ئوخشاش بولغان بىر سان ئوقىغا جايلاشقان تەرەپلىرى پەرقلىق بولغان ئىككى ئەكسى ئۈچبۇلۇڭنىڭ كېرەكلىك تەرىپىنى تېپىش تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە بولىدۇ.



مىسال:

$$B = \frac{BC \times DF}{CD} \Rightarrow AB = \frac{2.4 \times 1.25}{1.5} = 2.1 \text{ سانتىمېتىر}$$

$$BC = \frac{AB \times CD}{DE}$$

‹5› فورمۇلا:

①

$$BC = BE \div \angle C\tan$$

$$BC = BF \div \angle C\tan$$

②

$$BC = CE \div \angle B\tan$$

$$BC = CF \div \angle B\tan$$

③

$$AC = AE \div \angle C\tan$$

$$AC = AF \div \angle C\tan$$

④

$$AB = AE \div \angle B\tan$$

$$AB = AF \div \angle B\tan$$

بۇ قائىدە پۈتكۈل ئۈچبۇلۇڭلارغا ئورتاق ھەم كۆپ تەرەپلىكلەردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەشتە ئىشلىتىلىدۇ.

$$BC = BE \div \angle C\tan = 1.1 \div \tan 20° = 3 \text{ سانتىمېتىر}$$

$$BC = BF \div \angle C\tan = 1.1 \div \tan 20° = 3 \text{ سانتىمېتىر}$$

‹6› ھەر قانداق ئۈچبۇلۇڭنىڭ ئىچكى ياكى تاشقى بۇلۇڭلىرىنىڭ گىرادۇسى 180°بولىدۇ.

مەسىلەن: $\angle B + \angle C = 90° + 40° = 130°$ $\angle C = 40°$ $\angle B = 90°$

بىز يۇقىرىدا ئۈچبۇلۇڭنىڭ ئىچكى بۇلۇڭلىرىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسى 180° بولىدۇ، دېگەن ئىدۇق. بىز 180°دىن بۇلۇڭ B ۋە بۇلۇڭ C نىڭ يىغىندىسىنى ئېلىۋەتسەك بۇلۇڭ A نىڭ گىرادۇسى كېلىپ چىقىدۇ.

$180° + 130° = 50°$

$$\angle B90° + \angle C40° + \angle A50° = 180°$$

‹7› ئۈچبۇلۇڭنىڭ ئىككى بۇلۇڭىدىن يىغىندىسى 90° بولسا، بىرى يەنە بىرىنىڭ قالدۇق بۇلۇڭى دېيىلىدۇ. ئەگەر بۇ ئىككى بۇلۇڭنىڭ يىغىندىسى 180° بولسا، بىرى يەنە بىرىنىڭ تولدۇرغۇچى بۇلۇڭى دېيىلىدۇ. تەڭ بۇلۇڭلارنىڭ قالدۇق ياكى تولدۇرغۇچى بۇلۇڭلىرى ئۆز-ئارا تەڭ بولىدۇ.





‹8› ئۇچبۇلۇڭنى ئوتتۇرىدىن تەڭ بۆلگۈچى تۈز سىزىق شۇ ئۇچبۇلۇڭنىڭ ئېىسكتىرساسى دەپ ئاتىلىدۇ. ئېىسكتىرسا ئۇچبۇلۇڭنىڭ ئاساسىغا پاراللىل بولسا، ئۇنىڭ ئاساسىنىڭ يېرىمىغا تەڭ بولىدۇ.

$$DE = \frac{1}{2}BC \Rightarrow BC = 2 \times DE$$

بۇ پۇتكول ئۇچبۇلۇڭلارغا ئۇيغۇن كېلىدۇ.

مىسال:

$$DE = \frac{1}{2}BC = \frac{1}{2} \times 4.4 = 2.2cm$$

$$BC = 2 \times DE = 2 \times 2.2 = 4.4cm$$

ھەر قانداق ئۇچبۇلۇڭنىڭ بىر تەرىپىگە پاراللىل بولغان تۈز سىزىق بىلەن قالغان ئىككى تەرەپنىڭ كېسىشىشىدىن ھاسىل بولغان ئۇچبۇلۇڭلىرى ئەسلىدىكى چوڭ ئۇچبۇلۇڭنىڭ بۇلۇڭلىرىغا تەڭ بولىدۇ.

$$\angle A = \angle A \qquad \angle B = \angle D \qquad \angle C = \angle E$$

‹9› بۇ ئۇچبۇلۇڭ بويىچە مۇساپە ئېنىقلىغاندا 4 ـ قائىدىدىكى فورمۇلالاردىن ئىينەن پايدىلانغاندىن باشقا تۆۋەندىكى فورمۇلالاردىن پايدىلىنىمىز.

فورمۇلالار:

| | |
|---|---|
| ① $BC = AB \div \angle Ctan$ | ② $BC = AC \times \angle Ccos$ |
| ③ $AC = AB \div \angle Csin$ | ④ $AC = BC \div \angle Ccos$ |
| ⑤ $AC = \frac{BC \times \angle Bsin}{\angle Asin}$ | ⑥ $AB = BC \times \angle Ctan$ |
| ⑦ $AB = AC \times \angle Csin$ | ⑧ $AB = \frac{AC \times \angle Csin}{\angle Bsin}$ |

بۇ قائىدىلەر بارلىق ئۇچبۇلۇڭلارغا ئۇيغۇن كېلىدۇ.

‹10›بۇ ۋاقىتتا $\angle B = 90°$ $\angle C = 45°$ بولۇشى كېرەك. $AB = BC$

مىسال: $AB$ 2.4cm = $BC$ 2.4 سانتىمېتىر

‹11› بۇ ۋاقىتتا $\angle B = 90°$بولۇشى شەرت. $\angle C = 63°$

‹12› بۇ ۋاقىتتا $\angle B = 90°$ $\angle C = 68°$ بولۇشى شەرت. $AB = 2.5 \times BC$

‹13› بۇ ۋاقىتتا $\angle B = 90°$ $\angle C = 80°$ بولۇشى شەرت. $AB = 5.5 \times BC$

3. كەڭ بۇلۇڭلۇق ئۇچبۇلۇڭلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

بۇ خىل ئۇچبۇلۇڭنىڭ بىر بۇلۇڭى چوقۇم 90° تىن چوڭ بولىدۇ.

فورمۇلا:

$$BC = \sqrt{AC^2 + AB^2 - (2 \times AB \times AC \times \angle Acos)}$$

$$AC = AD \div \angle Csin$$

DA نى بۇ فورمۇلادىن پايدىلىنىپ ھېسابلاشقا بولمايدۇ.

4. تار بۇلۇڭلۇق ئۇچبۇلۇڭلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:



بۇ خىل مۇساپە ئۆلچەشتە «تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش» دېگەن ماۋزۇدا ئۆتكەن بارلىق ئۈچبۇلۇڭلارغا ئورتاق قوللىنىشقا بولىدۇ دېگەن قائىدىلەرنى بۇ خىل مۇساپە ئۆلچەشتىمۇ ھەم تەتبىقلاشقا بولىدۇ.

ئۇنىڭدىن باشقا ئىككىنچى بىر خىل ئۇسۇل بۇ ئۈچبۇلۇڭلارنى تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭلارغا پارچىلىۋېتىش ئارقىلىق مۇساپە ئېنىقلاشقا بولىدۇ. بۇ خىل ئۈچبۇلۇڭنىڭ ھەممە بۇلۇڭى 90° تىن كىچىك بولىدۇ.

5. كۋادراتتىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

بۇ ماۋزۇغا ئائىت ئومۇمىي قائىدىلەر:

‹1› $AB = BC = CD = AD$ بۇ چوقۇم شۇنداق بولۇشى كېرەك.

‹2› $\angle A$، $\angle B$، $\angle C$، $\angle D$ لار چوقۇم 90° بولۇشى كېرەك.

‹3› $\angle A + \angle B + \angle C + \angle D = 360°$، تۆت تەرەپ بولۇشى كېرەك.

‹4› كۋادراتنىڭ بىر چوققىسىدىن قارشى تەرەپ چوققىسىغا ئۆتكۈزۈلگەن تۈز سىزىق «دىئاگونال» دەپ ئاتىلىدۇ. كۋادراتنىڭ دىئاگوناللىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئۆز ـ ئارا تەڭ بولىدۇ. كۋادراتنىڭ ئىككى تال دىئاگونالى بولىدۇ.

‹5› كۋادراتنىڭ دىئاگوناللىرى، كۋادراتنىڭ ھەر قايسى بۇلۇڭلىرىنى قاپ ئوتتۇرىدىن ئىككىگە بۆلۈۋېتىدۇ. شۇڭا كۋادراتنىڭ دىئاگوناللىرىنىڭ سەۋەبىدىن شەكىللەنگەن بۇلۇڭلىرىنى ئۆلچەشنىڭ ھاجىتى يوق. ئۇلارنىڭ ھەممە بۇلۇڭلىرى 45° بولىدۇ.

‹6› كۋادراتنىڭ دىئاگوناللىرىنىڭ سەۋەبىدىن شەكىللەنگەن تۆت بۇلۇڭنىڭ ھەممىسى 90° بولىدۇ.

بىز كۋادراتلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئېنىقلىغاندا يۇقىرىقى قائىدىلەردىن باشقا، ئۈچبۇلۇڭ قائىدىلىرىدىن پايدىلىنىپمۇ ھېسابلاپ چىقالايمىز. ئادەتتە بىز كۋادراتنى ئىككى ياكى تۆت دانە تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭغا بۆلۈۋالساق ياخشى.

6. تىك تۆتبۇلۇڭدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئېنىقلاش:

بۇ ماۋزۇغا ئائىت ئومۇمىي قائىدىلەر:

‹1› $AB = CD \neq AD = BC$

‹2› $\angle A = \angle B = \angle C = \angle D = 90°$ مۇشۇنداق بولۇشى شەرت.

‹3› $\angle A + \angle B + \angle C + \angle D = 360°$ مۇشۇنداق بولۇشى شەرت.

‹4› تىك تۆتبۇلۇڭنىڭ بىر چوققىسىدىن قارشى تەرەپ چوققىسىغا ئۆتكۈزۈلگەن تۈز سىزىق تىك تۆتبۇلۇڭنىڭ دىئاگونالى دەپ ئاتىلىدۇ. تىك تۆت بۇلۇڭدا ئىككى تال دىئاگونال بولىدۇ ھەمدە بۇ ئىككى تال دىئاگونال ئۆز ـ ئارا تەڭ بولىدۇ. $AC = BD$

‹5› تىك تۆتبۇلۇڭنىڭ دىئاگوناللىرىنىڭ بۆلۈشىدىن شەكىللەنگەن تىك تۆتبۇلۇڭنىڭ چوققا بۇلۇڭلىرى قەتئىي تەڭ بولمايدۇ.

$$(\angle 1 = \angle 5 = \angle 4 = \angle 8) \neq (\angle 2 = \angle 6 = \angle 3 = \angle 7)$$

$$AC = \sqrt{AB^2 + BC^2} = \sqrt{2.2^2 + 3.1^2} = \sqrt{14.4} = 3.8 \text{ سانتىمېتىر}$$

بىزگە CA مەلۇم بولدى. DB شۇنىڭغا ئوخشاش.

بىز تىك تۆتبۇلۇڭلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئېنىقلىغاندا يۇقىرىقى قائىدىلەردىن باشقا، بۇنى ئۈچبۇلۇڭ قائىدىلىرىدىن پايدىلىنىپمۇ ھېسابلاپ چىقالايمىز، بىز ئادەتتە تىك تۆتبۇلۇڭنى ئىككى دانە تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭغا ياكى ئىككى دانە كەڭ بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭ ۋە ئىككى دانە تار بۇلۇڭلۇق ئۈچبۇلۇڭغا ئايرىۋالساق ياخشى.

7. پاراللېل تۆت تەرەپلىكتىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

بۇ ماۋزۇغا ئائىت قائىدىلەر:

‹1› $AB = CD \neq AD = BC$

‹2› $\angle A = \angle C \neq \angle B = \angle D$ مۇشۇنداق بولۇشى شەرت.





‹3› پاراللېل تۆت تەرەپلىكنىڭ بىر چوققىسىدىن قارشى تەرەپ چوققىسىغا ئۆتكۈزۈلگەن تۈز سىزىق پاراللېل تۆت تەرەپلىكنىڭ دىئاگونالى دەپ ئاتىلىدۇ. پاراللېك تۆت تەرەپلىكتە ئىككى تال دىئاگونال بولىدۇ. پاراللېل تۆت تەرەپلىكنىڭ دىئاگونالىلىرى تەڭ بولمايدۇ. $AC \neq BD$

‹4› تەڭ بولىدۇ. $(\angle 1 = \angle 5 = \angle 4 = \angle 8) - (\angle 2 = \angle 6 = \angle 3 = \angle 7)$

‹5› $\angle A + \angle B + \angle C + \angle D = 360^\circ$ بولىدۇ.

$$AC = \sqrt{AB^2 + BC^2 - (2 \times AB \times BC \times \angle B\cos)}$$

$$BD = \sqrt{BC^2 + DC^2 - (2 \times BC \times DC \times \angle C\cos)}$$

بىز پاراللېل تۆت تەرەپلىكتىن پايدىلىنىپ مۆساپە ئىنىقلىغاندا يۇقىرىقى قائىدىلەردىن باشقا، بۇنى ئۇچبۇلۇڭ قائىدىلىرىدىن پايدىلىنىپمۇ ھېسابلاپ چىقالايمىز، بىز ئادەتتە پاراللېل تۆت تەرەپلىكنى ئىككى دانە كەڭ بۇلۇڭلۇق ئۇچبۇلۇڭغا ياكى تۆت دانە كەڭ بۇلۇڭلۇق ئۇچبۇلۇڭغا بۆلۈۋالساق ھەم ياخشى.

8. خەرىتىدىن پايدىلىنىپ مۆساپە ئىنىقلاش:

‹1› ھەر قانداق ئەسكىرى خەرىتىگە ماسشتاب بېرىلگەن. ماسشتاب دېگىنىمىز ئەمەلىي يەر يۈزىنىڭ قانچىلىك مىقدارىنىڭ قەغەز يۈزىگە نەچچە سانتىمېتىر قىلىپ چۈشۈرۈلگەنلىكى كۆرسىتىپ بېرىلگەن نىسبەت.

ھەر قانداق ئەسكىرى خەرىتىنىڭ يۈزىگە چاقماق تور يەنى كىلومېتىرلىق كوئوردىنات سېتكىسى سىزىلغان. ئەگەر بىر خەرىتىنىڭ تۆت تەرىپىگە پاراللېل بولغان بىرەر مۆساپىنى تاپماقچى بولسا، چاقماقلارنى ساناش ئارقىلىق مۆساپىنى ئىنىقلىيالايمىز.

‹2› خەرىتىنىڭ يۈزىگە تاپماقچى بولغان ئىككى نۇقتىنىڭ ئوتتۇرىسىغا مۆساپە سانتىمېتىرىنى قويۇپ، ئۇنى ماسشتاب بويىچە ھېسابلاش ئارقىلىق مۆساپىنى ئىنىقلىيالايمىز.

‹3› بىز ئىلگىرى ئۆگىنىپ ئۆتكەن بارلىق ماتېماتىكىلىق ئۇسۇللارنى خەرىتە يۈزىدە ئىشلىتىش ئارقىلىق مۆساپىنى ئىنىقلىيالايمىز.

‹4› بەزى ئەسكىرى خەرىتىلەرگە ئورۇنلارنىڭ ئارىلىقىدىكى مۆساپە يېزىپ قويۇلغان.

‹5› كورۋىمېتىردىن مۆساپىنى ئۆلچەيمىز. ئەگەر كورۋىمېتىر بولمىسا ئىنچىكە پىششىق يىپ ياكى قەغەز لېنتىلاردىن پايدىلىنىپ مۆساپە ئۆلچەيمىز.

‹6› خەرىتىنىڭ تۆت ئەتراپىغا يېزىلغان كىلومېتىرلىق كوئوردىناتتىن پايدىلىنىپ مۆساپىنى ئىنىقلىيالايمىز. بۇ ۋاقىتتا ئۆلچىمەكچى بولغان مۆساپىمىز خەرىتىنىڭ تۆت ئەتراپىنىڭ خالىغان بىرىگە پاراللېل بولۇشى كېرەك.

9. دالنومېتىردىن پايدىلىنىپ مۆساپىنى ئىنىقلايمىز.

10. جىپىئەسدىن پايدىلىنىپ مۆساپە ئۆلچەش:

‹1› جىپىئەسىمىزغا بىزگە كېرەكلىك نىشاننىڭ كوئوردىناتىنى كىرگۈزسەك نىشاننىڭ بىزگىچە بولغان مۆساپىسىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

‹2› بىز جىپىئەسنىڭ يول يۈرۈش پروگراممىسىغا كىرىپ ئاۋۋال ئۆزىمىزنىڭ ئورنىغا نۇقتا قويۇۋالىمىز. ئاندىن كۆرسەتكۈچ ئىستىرىلكىنى بىزگە كېرەك بولغان نۇقتىنىڭ ئۈستىگىچە ئېلىپ بارىمىز. بۇ ۋاقىتتا جىفئەسى نىشان بىلەن بىزنىڭ ئارىلىقىمىزنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

‹3› بىز يولدىن مېڭىپ گازارما ئالدى A غا كېلىپ، A نىڭ كوئوردىناتىنى ئالىمىز. ئاندىن A دىن 90° ھالەتتە B غا كېلىمىز ۋە DA يۆنىلىشكە پاراللېل مېڭىپ C غا كېلىمىز ۋە C نىڭ كوئوردىناتىنى ئالىمىز. ئاندىن C نىڭ كوئوردىناتىنى AB مۆساپىدە D نۇقتىغا قايتۇرىمىز. ئاندىن A نىڭ كوئوردىناتىنى CB مۆساپىدە D كوئوردىناتقا قايتۇرىمىز. ئاندىن بۇ ئىككى كوئوردىنات بىرلەشسە بىز D نىڭ كوئوردىناتىنى ئالغان بولىمىز. ئاندىن بۇ كوئوردىناتقا ئاساسەن قورال ئورنىمىزغا كېلىپ دۈشمەن بىلەن بىزنىڭ ئارىلىقىمىزدىكى مۆساپىنى ئالىمىز.



‹4› بىز جىپىئەسى بىلەن دۈشمەن ئورنىغا يېقىن كېلىپ شۇ نۇقتىدا ئۆزىمىزنىڭ كوئوردىناتىنى ئالىمىز. بۇ ۋاقىتتا بۇ كوئوردىناتىنىڭ مۇساپە كۆرسەتكۈچى نۆل مېتىر ھالىتىدە بولىدۇ. ئاندىن كومپاس ئارقىلىق نىشانىنىڭ ئازىموتىنى ئالىمىز. ئاندىن ئۆزىمىز بىلەن نىشانىنىڭ ئارىسىدىكى مۇساپىنى مۆلچەرلەيمىز. ئاندىن بۇ مۇساپە بىلەن نىشان ئازىموتىنى كىرگۈزسەك، نىشانىنىڭ كوئوردىناتى چىقىدۇ. بۇ كوئوردىنات ئارقىلىق ئۆزىمىزگە كېرەكلىك بولغان مۇساپىنى ئالالايمىز.

‹5› بىز ئاۋۋال ئۆگىنىپ ئۆتكەن ئۈچبۇلۇڭ، تۆت تەرەپلىك ۋە كۆپ تەرەپلىكلەردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئېنىقلاش قائىدىلىرى بىلەن جىغئەسنى بىرلەشتۈرۈپ ئىشلىتىش ئارقىلىق مۇساپىلارنى ئېنىقلىيالايمىز.

11. ئاۋئىا سۈرەتلەردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

‹1› ئەگەر قولىمىزدا كوئوردىنات رامكىلىرى بەلگىلەنگەن ياكى كىلومېتىرلىق كوئوردىنات سېتكىلىرى سىزىلغان ئاۋئىا سۈرەتلەر بولۇپ قالسا، بىز ئۇنىڭدىن خۇددى ئەسكىرى خەرىتىدىن مۇساپە ھېسابلىغانغا ئوخشاش مۇساپىنى ئېنىقلىيالايمىز.

‹2› كومپيۇتېرلاردىكى مۇكەممەل ئاۋئىا سۈرەتلەر پروگراممىسىدىن پايدىلىنىپ مۇساپىنى ئېنىقلىيالايمىز.

‹3› ماسشتابى ئېنىق بولغان ئاۋئىا سۈرەتلەرنىڭ ئۈستىدە ماتېماتىكىلىق ئۇسۇللار ۋە سىزغۇچتىن پايدىلىنىپ مۇساپىنى ئېنىقلىيالايمىز.

ئەسكەرتىش: ئاۋئىا سۈرەت دېگىنىمىز، ئايروپىلان، سۈنئىي ھەمراھ، ئالەم بوشلۇقى كۆزىتىش پونكىتىدىن تارتىپ رەتلەنگەن سۈرەتلەرنى كۆرسىتىدۇ.

12. دۇربۇنلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

‹1› مۇساپە ئۆلچەش دۇربۇنىدىن پايدىلىنىش. بۇ لازىر نۇرنىڭ ياردىمىدە مۇساپە ئۆلچەيدىغان دۇربۇن. بۇ دۇربۇندىن پايدىلىنىپ ئېگىز ـ پەسلىكنى ئۆلچەشكىمۇ بولىدۇ. بۇ دۇربۇننىڭ سىرتقى شەكلى ئادەتتىكى دۇربۇنغا ئوخشاش بولىدۇ.

مۇساپە دۇربۇنى توغرىسىدا: مۇساپە دۇربۇنى يارد ۋە مېتىردىن ئىبارەت ئىككى خىل ئۆلچەمدە مۇساپە ئۆلچەيدىغان بولۇپ، ئېھتىياجىمىزغا قارىتا تەڭشەشكە بولىدۇ. بۇ دۇربۇن ئارقىلىق ئەڭ ئۇزۇن بولغاندا تەقرىبەن 1500 مېتىرغىچە مۇساپە ئېلىشقا بولىدۇ.



بۇ رەسىمدە ئۆلچەنگەن مۇساپە 56 مېتىر چىققان.








‹2› شكالىلىق مۇساپە ئۆلچەش دۇربۇنىدىن پايدىلىنىش.

① بۇ دۇربۇنىنىڭ ئىچىدە مۇساپە ئۆلچەشتە پايدىلىنىدىغان تىك ۋە يانتۇ شكالىلەر بولىدۇ. كۆرۈش ئەينىكىنىڭ ئىچىدە كومپىسى بار بولۇپ، يۆنىلىشنى ئېنىقلاشقا بولىدۇ.

بۇ دۇربۇن شكالىسىدىكى سانلارنىڭ بىرلىكى مىليام.

بۇ دۇربۇندىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش ئۈچۈن بىرگە نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى ئېگىزلىكى مەلۇم بولۇشى كېرەك. ئەگەر بىرگە نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى مەلۇم 100 مىليامىلىق، ئېگىزلىكى مەلۇم بولسا 50 مىليامىلىق شكالىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەيمىز. بىز نىشاننىڭ ئېگىزلىك ياكى ئۇزۇنلۇقىنىڭ قانچە مىليام كېلىدىغانلىقىنى ئۆلچىۋالغاندىن كېيىن تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە مۇساپە ئۆلچەيمىز.

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى ئېگىزلىكى} \times 1000}{\text{دۇربۇندىن چىققان مىليام}}$$

بۇ فورمۇلانى خىتايلار بۇ شەكىلدە ئىپادىلىگەن:

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{نىشاننىڭ كەڭلىكى مېتىرى} \times 10}{\text{سىزغۇچنىڭ مىللىمېتىرى (سانتىمېتىر)}}$$

خىتايلار بۇ فورمۇلانى پەقەت نىشاننىڭ كەڭلىكىدىن پايدىلانغاندا ئىشلىتىدۇ.

مىسال:

$$\frac{50 \times 10}{1.25} = 400\text{مېتىر}$$

بۇ شكالىلىق ئاددىي دۇربۇندىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

② پېرىسكوپتىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

بۇ شكالىنىڭ تۈز شكالىسىنىڭ ھەر بىر چوڭ سىزىق ئارىلىقى 10 مىليام، ھەر بىر چوڭ كىچىك سىزىقنىڭ 5 مىليام. بۇ تۈز شكالىنىڭ ئومۇمىي ئۆلچىمى 100 مىليام. تىك شكالىنىڭ ئىككى قوشۇش ئارىلىقى 10 مىليام. بىر قوشۇش ئېلىشنىڭ ئارىلىقى 5 مىليام. قوشۇشنىڭ تىللىك يېرىمى 2.5 مىليام.

بۇ شكالىلاردىن پايدىلىنىپ نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى ئېگىزلىكىنى ئۆلچىۋالغاندىن كېيىن تۆۋەندىكى فورمۇلالار ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچەيمىز.

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى ئېگىزلىكى} \times 1000}{\text{دۇربۇندىن چىققان مىليام}}$$

بىز پېرىسكوپنىڭ تۈز شكالىسىنى نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقىنى ئىشلەتكەندە، تىك شكالىسىنى نىشاننىڭ ئېگىزلىكىنى ئىشلەتكەندە ئىشلىتىمىز. پېرىسكوپتىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچىگەندە نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى ئېگىزلىكى مەلۇم بولۇشى كېرەك.

بۇ دۇربۇننىڭ يانتۇلۇق شكالىسىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەشتە، ئىككى مېتىر ئېگىزلىكنى نىشان قىلىپ تۇرۇپ، ئىككى كىلومېتىرغىچە مۇساپە ئۆلچىگىلى بولىدۇ. پەس تەرەپتىكىسىنىڭ تىك شكالىسىنىڭ مىليامى 40 مىليام، بۇ قوش شكالىلىق ئاددىي دۇربۇندىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

‹3› $SVD$ نىڭ دۇربۇنى $OPC-1$ دىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

بۇ شكالىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچىگەن ۋاقىتتا 50± مېتىر پەرق كۆرۈلىشى مۇمكىن.



نىشاننىڭ كەڭلىكى 50 سانتىمېتىر بولغاندا $OPC-1$ نۇسخىلىق دۇربۇننىڭ تەكشىلىك شكالىسىنىڭ ئىككى سىزىقىغا كەلسە، مۇساپە 250 مېتىر بولىدۇ.

ئەگەر نىشاننىڭ كەڭلىكى بىر سىزىققا كەلسە، مۇساپە 500 مېتىر بولىدۇ. ئەگەر نىشاننىڭ كەڭلىكى تۈز شكالىنىڭ يېرىم سىزىقىغا كەلسە، بىر كىلومېتىر بولىدۇ.

بۇ دۇربۇننىڭ تۈز شكالا ئۆلچىمى مىليام بىلەن ھەر بىر سىزىقنىڭ ئارىلىقى 1 مىليام، ئومۇمىسى 20 مىليام.

بۇ دۇربۇننىڭ تىك شكالىسىنىڭ ئۆلچىمى مېتىر بىلەن ھەر بىر بۆلۈڭ ئارىلىقى 100 مېتىر، ئەڭ ئۈستىدىكى بۆلۈڭنىڭ ئۆلچىمى 1000 مېتىر.

بىر نىشاننىڭ كەڭلىكىدىن پايدىلىنىپ، ئۇنىڭ مىليامىنى دۇربۇن ئارقىلىق ئېنىقلىۋالغاندىن كېيىن، ئاۋۋالقى فورمۇلا ئارقىلىق مۇساپىنى ئېنىقلايمىز.

‹4› SVD نىڭ كىچىك دۇربۇننىڭ ئىچكى شەكلى ۋە ئۇنىڭدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

$PCO-1$ دېگەن دۇربۇننىڭ ئىچكى شەكلىگە ۋە مۇساپە ئۆلچەش ئۇسۇلىغا ئەينەن ئوخشايدۇ.

نىشاننىڭ ھەقىقىي بوي ئېگىزلىكى ÷ دۇربۇننىڭ نىشان ئېگىزلىك ئۆلچىمى × دۇربۇندىن چىققان مۇساپە = ھەقىقىي مۇساپە

$$340m = 400 \times 2 \div 1.7$$

بۇ ھەر قانداق بىر دۇربۇننىڭ مۇساپە ئۆلچەش يانتۇ شكالىسىدىن پايدىلانغاندا ئەگەر نىشان يانتۇ شكالىدىكى نىشان ئېگىزلىك ئۆلچىمىدىن ئېگىز ياكى پەس بولسا بۇ يۇقىرىدىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىپ مۇساپە ھېسابلايمىز.

بۇ شكالا بوي ئېگىزلىكى 170 سانتىمېتىر ئەتراپىدا بولغان ئادەمگە خاس، بۇنىڭدىن پايدىلىنىشتا رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك ئادەمنىڭ بېشىنى ئۈستى تەرەپتىكى سانلار يېزىلغان يانتۇ سىزىققا، پۇتىنى ئاستى تەرەپتىكى تۈز سىزىققا كەلتۈرسەك بولىدۇ. ئادەم بۇ ئىككى سىزىق ئارىسىدىكى دائىرىنىڭ قەيىرىگە توغرا كەلسە شۇ يانتۇ سىزىق ئۈستىدىكى سان شۇ ئادەمنىڭ مۇساپىسىنى بىلدۈرىدۇ. ھەرقايسى جۈپ سانلار ئارىسىدىكى سىزىق ئۈستىگە سان يېزىلمىغان بولۇپ، بۇ سىزىقنىڭ قىممىتى بولسا ئىككى يېنىدىكى جۈپ ساننىڭ ئارىسىدىكى تاق ساننى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن ـ 2 بىلەن 4 ئارىسىدىكى سىزىق 3، 4 بىلەن 6 ئارىسىدىكى سىزىق 5 نى بىلدۈرىدۇ. بۇ سانلارنىڭ بىرلىك يۈز. يەنى 200،300،400،500.....

دۇربۇن ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچىگەندە ئېگىزلىكى 1.7 مېتىرلىق ئادەم مۇساپە ئۆلچەش ئەگرى سىزىقىدىكى يانتۇ سىزىق بىلەن تۈز سىزىقنىڭ ئوتتۇرىسىغا تولۇق كىرگۈزۈلىدۇ. شۇنداقلا ئۇدۇل كەلگەن رەقەم ئارقىلىق ئۆلچەمەكچى بولغان مۇساپىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ. مىسال:




دۇربۇن ئارقىلىق پۈتۈن كۆرۈنمىگەن نىشاندىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:














نىشانغا ئېلىنغان ئۆچبۇرجەكلەرنىڭ ئىپادىلەيدىغان مۇساپىسى:

مەسىلەن: بىرىنچى رەسىمدە دۇربۇن 100 مېتىر مۇساپىگە قويۇلغان بولۇپ، دۇربۇن ئىچىدىكى ئەڭ ئۈستۈنكى ئۈچبۇربەك 100 مېتىر مۇساپىدىكى نىشان ئۈچۈن؛ ئۇنىڭ ئاستىدىكى ئۈچبۇرجەك 200 مېتىر مۇساپىدىكى نىشان ئۈچۈن؛ ئۇنىڭ ئاستىدىكى ئۈچبۇرجەك 200 مېتىر مۇساپىدىكى نىشان ئۈچۈن؛ ئۇنىڭ ئاستىدىكى ئۈچبۇرجەك 400 مېتىر مۇساپىدىكى نىشان ئۈچۈندۇر. بۇنىڭدىن بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى، ھەر بىر ئۈچبۇرجەك ئارىسىدا 100 مېتىر پەرق بولىدۇ.








‹5› $SVD$ ۋە $SVM$ لارنىڭ قارىغا ئالغۇچىسىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

نىشان قارىغا ئالغۇچ بىلەن تەڭ بولسا مۇساپە 500 مېتىر بولىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىن بىر ھەسسە ئېگىز بولسا مۇساپە 250 مېتىر بولىدۇ. ئەگەر يېرىمىغا كەلسە 1000 مېتىر بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا نىشاننىڭ ئېگىزلىكى 1.5 مېتىر بولۇشى كېرەك.

ئەگەر نىشاننىڭ كەڭلىكى 50 سانتىمېتىر بولسا قارىغا ئالغۇچنىڭ مىخىغا لىق كەلسە مۇساپە 250 مېتىر بولىدۇ. مىخنىڭ كەڭلىكى 2 مىليام ئەگەر يېرىمىغا كەلسە مۇساپە 500 مېتىر بولىدۇ. ئەگەر ئۈچتىن بىرىگە كەلسە 750 مېتىر بولىدۇ. ئەگەر نىشاننىڭ كەڭلىكىدە ۋە ئېگىزلىكىدە ئۆزگىرىش يۈز بەرسە فورمۇلادىن ھېسابلايمىز. قارىغا ئالغۇچنىڭ سانلىرى مىليام بويىچە بولىدۇ.




ماس كەلگەن مىليام/ (نىشان كەڭلىكى ياكى ئېگىزلىكى×1000)= مۇساپە

شەكىلدىكى سانلارنىڭ قىممىتى: مىليام.

‹6› $SVT$ ئۈرۈسىنىڭ، $SSG-69$ قاتارلىق قەنناسلاردا ئىشلىتىلىدىغان $BP, EP, UP$ دۇربۇنلاردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

نىشاننىڭ كەڭلىكى 50 سانتىمېتىر بولغاندا شۇ ئىنساننىڭ تىزىغىچە بولغان ئارىلىق بۇ يان سىزىققا لىق كەلسە، بۇ نىشان بىزدىن 250 مېتىر يىراقلىقتا بولىدۇ. ئىنساننىڭ تىزىغىچە بولغان ئارىلىقى 50 سانتىمېتىر بولىدۇ. ئەگەر بەلگىچە كەلسە نىشان بىزدىن 400 مېتىردىن يىراق بولىدۇ. ئىنساننىڭ تاپىنىدىن بېلىگىچە بولغان ئارىلىقى 80 سانتىمېتىر ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر مۈرىگىچە كەلسە كەلسە 100 مېتىر يىراقلىقتا بولىدۇ. ئىنساننىڭ تاپىنىدىن مۈرىسىگىچە بولغان ئارىلىقى 1.2 مېتىر ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر چوققىسىغىچە كەلسە نىشان بىزدىن 750 مېتىر يىراقلىقتا كېلىدۇ. ھەربكەت قىلىۋاتقان ئادەمنىڭ ئېگىزلىكى 1.5 مېتىر ھېسابلىنىدۇ.

ئەگەر بىز دۇربۇننىڭ بازىسىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچىگەندە تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز.

① ئەگەر پۈتۈن بازىدىن پايدىلانساق بۇ فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز.

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{نىشاننىڭ كەڭلىكى سانتىمېتىرى} \times \text{بازا ئىچىدىكى نىشاننىڭ سانى} \times 10}{\text{پۈتۈن بازىنىڭ مىليامى}7}$$

بۇ فورمۇلادىكى 10 بۇ خىل شەكىلدە مۇساپە ئېنىقلىغاندا نەتىجىنىڭ تېخىمۇ ئېنىق بولۇشى ئۈچۈن كۆپەيتىپ بېرىلگەن خاتالىقنى كىچىكلەتكۈچى تۇراقلىق سان .

② ئەگەر يېرىم بازىدىن پايدىلانساق بۇ فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز.

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{نىشاننىڭ كەڭلىكى سانتىمېتىرى} \times \text{بازا ئىچىدىكى نىشاننىڭ سانى} \times 100}{\text{يېرىم بازىنىڭ ئون ھەسسىلەنگەن مىليامى}35}$$





بۇ فورمۇلادىكى 100 يېرىم بازىدىن پايدىلانغان ۋاقىتىمىزدا، بۇ خىل شەكىلدە مۇساپە ئېنىقلىغاندا نەتىجىنىڭ تېخىمۇ ئېنىق بولۇشى ئۈچۈن كۆپەيتىپ بېرىلگەن خاتالىقنى كىچىكلەتكۈچى تۇراقلىق سان.

③ ئەگەر يېرىم بازىدىن ۋە ياندىكى 2 مىلىيامىلىق سىزىقتىن بىرلەشتۈرۈپ پايدىلانغان ۋاقتىمىزدا تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز.

$$\text{مۇساپە} = \frac{\text{نىشاننىڭ كەڭلىكى سانتىمېتىرى} \times \text{بازا ئېچىدىكى نىشاننىڭ سانى} \times 100}{\text{يان سىزىقنىڭ ئون ھەسسىلەنگەن مىلىيامى}20}$$

يەنى بىز بۇ فورمۇلادىن پايدىلانغان ۋاقتىمىزدا نىشاننىڭ كەڭلىكى يېرىم بازىغا لىق كەلگەن، ئېگىزلىكى ياندىكى سىزىققا لىق كەلگەن بولۇشى كېرەك. بۇ فورمۇلادىكى 100 نىڭ كېلىپ چىقىشى ئاۋۋالقى فورمۇلادىكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ.

بۇ ئۈچ فورمۇلانىڭ ھەممىسى قىسقا ئارىلىقلارنى ئۆلچەشكە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

بۇ نەرسىلەر ئارقىلىق مۇساپە ئۆلچىگەن ۋاقىتتا بۇلار بىلەن كۆزنىڭ ئارىلىقى 50 سانتىمېتىر بولۇشى كېرەك.

‹7› مۇساپە ئۆلچەيدىغان يانتۇلۇق شكالىسى بار دۇربۇندىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش.

ئۇرۇسنىڭ زەمبىرەك 82 دۇربۇنىنىڭ سانلىق تىك شكالىلىرىنىڭ ئىككى يېنىغا سىزىلغان تۆت تال ئەگرى سىزىقتىن پايدىلىنىپ 700 مېتىرغىچە بولغان مۇساپىنى ئېنىق ئۆلچىۋالالايمىز. تىك شكالىغا يېقىن بولغان ئىككى سىزىقتىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەشتە كەڭلىكى ئۈچ مېتىر بولغان نىشاننى ئۆلچەم قىلىمىز. تىك شكالىغا يىراقراق بولغان ئىككى ئەگرى سىزىقتىن پايدىلىنىپ كەڭلىكى ئالتە مېتىرلىق نىشاننىڭ مۇساپىسىنى ئۆلچىيەلەيمىز.

خىتاينىڭ زەمبىرەك 82 دۇربۇنىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچىگەندە دۇربۇننىڭ ئىچكى شەكلىنىڭ ئاستى تەرەپكە سىزىلغان ئىككى دانە مۇساپە ئۆلچەش يانتۇ شكالىسىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەيمىز.

زەمبىرەك 73 ئۇرۇسنىڭ دۇربۇنىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچىگەندە دۇربۇننىڭ ئىچكى شەكلىنىڭ ئوڭ تەرىپىگە سىزىلغان مۇساپە ئۆلچەش يانتۇلۇق شكالىسىدىن پايدىلىنىمىز. دۇربۇننىڭ تەشكۆچى ئوقى بىلەن شازايىلىق ئوقىنىڭ شكالىسى ئايرىم ـ ئايرىم ئىككى جايغا سىزىلغان بولۇپ، بۇ شەكىللەر شەكىل ئالماشتۇرۇش كونۇپكىسى ئارقىلىق ئالمىشىدۇ. شازايىلىق ئوقىنىڭ مۇساپە ئۆلچەش يانتۇلۇق شكالىسى 1.7 مېتىرلىق نىشاننى ئۆلچەم قىلىپ سىزىلغان. تەشكۆچى ئوقىنىڭ مۇساپە ئۆلچەش يانتۇلۇق شكالىسى 2.7 مېتىرلىق نىشاننى ئۆلچەم قىلىپ سىزىلغان.

خىتاينىڭ زەمبىرەك 73 دۇربۇنىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچىگەندە، ئۇنىڭ ئىچكى شەكلىنىڭ تېگىگە سىزىلغان مۇساپە ئۆلچەش يانتۇلۇق شكالىسىدىن پايدىلىنىمىز. بۇ دۇربۇندا پەقەت بىرلا يانتۇلۇق شكالا بار. تەشكۆچى ئوق بىلەن شازايىلىق ئوقىنىڭ شكالا شەكلى بىر يەرگە توپلاپ سىزىلغان.

خىتاينىڭ زەمبىرەك 73 نىڭ شازايىلىق ۋە تەشكۆچى ئوق بىرلەشكەن دۇربۇن.

7 – RPG نىڭ خىتاي دۇربۇنىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەشتە دۇربۇننىڭ ئىچكى شەكلىنىڭ ئاستىغا سىزىلغان ئۈچ تال مۇساپە ئۆلچەش شكالىسىنىڭ يانتۇلۇقىدىن پايدىلىنىمىز.

ئۇرۇس دۇربۇنىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش دۇربۇننىڭ ئىچكى شەكلىنىڭ ئاستىغا سىزىلغان. بىر دانە مۇساپە ئۆلچىگۈچ يانتۇ شكالىسىدىن پايدىلىنىمىز.

ئەر. پى. جى 7 نىڭ خىتاينىڭ دۇربۇنى

ئەر. پى. جى 7 نىڭ ئۇرۇس دۇربۇنى

‹8› نازىم ئەسكىرىدىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش

13. ھەر خىل نەرسىلەردىن پايدىلىنىپ مۇساپە ئۆلچەش:

‹1› پىكا ئوقىدىن پايدىلىنىش.

پىكا ئوقىنىڭ كەڭلىكى 24 مىلىيام،

‹2› سەرەڭگە قېپىنىڭ قېلىنلىقىدىن پايدىلىنىش.



مىلىيامى 30.

‹3› سەرەڭگىنىڭ كەڭلىكىدىن پايدىلىنىش.

مىلىيامى 60 ،

$\frac{1000\times15}{60}=250m$ خاتالىق پەرقى يوق.

‹4› سەرەڭگە تېلىنىڭ ئېگىزلىكىدىن پايدىلىنىش.

ئېگىزلىك مىلىيامى 90




‹5› بەزى نەرسىلەرنىڭ مىليام ئۆلچىمىدىن پايدىلىنىش:




**ئوقنىڭ قېيىپ كېتىشى**

ئوق ھەرخىل سەۋەپلەر تۈپەيلى قېيىپ كېتىدۇ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە: 1ـ ئوقنىڭ تەبئىي قېيىشى؛ 2ـ شامال سەۋەبلىك قېيىشى؛ 3ـ تېمپېراتۇرا سەۋەبلىك قېيىشى؛ 4ـ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىز-پەسلىك پەرقى سەۋەبلىك قېيىشى.

دېڭىز يۈزى ئېگىزلىكى ۋە ئاتموسفېرا بېسىمىنىڭ ئوقتا بولغان تەسىرىنى تۈزىتىش ھېسابلىرى:

ئۇرۇسنىڭ ئارمىيە ئەسكەرلىرى دېڭىز يۈزىدىن 110 مېتىر ئېگىزلىكنى مەرگەن قوراللىرىنى سازلاشتىكى ئۆلچەم قىلىدۇ ۋە بۇنىڭغا ئاساسەن تۈزىتىش ھېسابلىرى ئېلىپ بارىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇجاھىدلار ئۆزلىرى ئەمەلىيەت ئېلىپ بارىدىغان رايونلارنى بىلىشى كېرەكتۇر. پاكىستاندا سازلانغان قورالنى ھىلماندتا ئاتساق مۇئەييەن پەرق بارلىقىنى بايقايمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىك، ئاتموسفېرا بېسىمى ۋە بۇ توغرىسىدىكى ھېسابلارغا ئېھتىياجىمىز باردۇر.





| تېمپېراتۇرا ۋە بېسىم - فورمۇلالاردا ئىشلىتىلىدۇ. شامال ئالدىدىن چىقسا سانتىمېتىرلىق قىممەتنى قوشۇۋېتىمىز، كەينىدىن چىقسا ئېلىۋېتىمىز. | | | قىممەتلەر سانتىمېتىر ۋە مىلىيام بويىچە | | | | مۇساپە |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىك ھېسابلىرى ئۈچۈن 10غا بۆلىمىز | تېمپېراتۇرا ھېسابلىرى ئۈچۈن 10غا بۆلىمىز | ئالدىدىن ياكى ئارقىدىن 10مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتە چىققان شامال (cm) | ئوق يولى خاتالىقى | | ئوتتۇراھال كۈچلۈك شامال 90 گرادۇس 6 مېتىر/سېكۇنت | | |
| | | | مىليامىلىق تۈزىتىش قىممىتى | ئوق خاتالىقى (cm) | مىليامىلىق تۈزىتىش قىممىتى | شامال خاتالىقى (cm) | |
| - | - | - | - | - | 0.15 | 3 | 100 |
| - | 1 | - | | 1 | 0.35 | 10 | 200 |
| - | 2 | - | 0.1 | 2 | 0.6 | 26 | 300 |
| - | 4 | 1 | 0.1 | 4 | 0.95 | 48 | 400 |
| 1cm | 7 | 2 | 0.1 | 7 | 1.3 | 72 | 500 |
| 3cm | 12 | 4 | 0.2 | 12 | 1.7 | 110 | 600 |
| 5cm | 21 | 6 | 0.2 | 19 | 2.1 | 160 | 700 |
| 9cm | 35 | 15 | 0.3 | 29 | 2.6 | 235 | 800 |
| 14cm | 54 | 26 | 0.5 | 43 | 3.1 | 320 | 900 |
| 20cm | 80 | 42 | 0.6 | 62 | 3.7 | 490 | 1000 |

جەدۋەلدىكى قىزىل رەقەملەر بىزگە كېرەكلىك سانلىق قىممەت بولۇپ، تۆۋەندىكى ھېسابلاشتا تېخىمۇ ئوچۇقلاشتۇرۇپ بېرىمىز.




رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك، ھازىر ئوق ئاتماقچى بولغان رايونىمىزنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 1500 مېتىر، قورالىمىزنى سازلاپ ئۆلچەم قىلىپ ئېلىۋالغان دېڭىز يۈزى ئېگىزلىكىمىز 110 مېتىر. بۇنىڭدىن دېڭىز يۈزى ئېگىزلىك پەرقىنى ھېسابلىساق: 1390 = 110 – 1500 بولۇپ چىقىدۇ. بىز بۇ ساننى ھېسابلاشقا قولاي بولسۇن ئۈچۈن پۈتۈنلىۋالساق تەخمىنەن 1400 بولىدۇ. ھەر 100 مېتىر دېڭىز يۈزى ئېگىزلىكىدە سىماب تۈرۈركىدە ئۆلچەنگەن ئاتموسفېرا بېسىمى 8 مىللىمېتىر پەرق قىلىدۇ. دېمەك 1400 مېتىر ئېگىزلىكتىكى ئاتموسفېرا بېسىم پەرقى: 112 = 8 × 14 بولىدۇ، بۇ مۆقىم فورمۇلا. نەتىجىدە چىققان سانلىق قىممەتنى جەدۋەلنىڭ ئۈستىدىكى



كۆرسەتمىگە ئاساسەن 10 غا بۆلىمىز. يەنى ھەر 10 مىللىمېتىر ئاتموسفېرا بېسىم پەرقىدە ئوقنىڭ مەزكۇر مۇساپىدە قانچىلىك خاتا كېتىدىغانلىقىنى جەدۋەلدىكى ماس قىممەتلەردىن پايدىلىنىپ تاپىمىز.

$11.2 = 10 \div 112$ نەتىجىدە چىققان سانلىق قىممەتنى پۈتۈنلەپ 11 دەپ ئالىمىز. ئەمدى جەدۋەلگە دىققەت قىلىڭ، جەدۋەلدە 700 مۇساپە ئۈچۈن بېرىلگەن قىزىل يېزىلغان سانلىق قىممەت بەش سانتىمېتىر، دېمەك $11 \times 5 = 55cm$ بولىدۇ.




ئوق دېڭىز يۈزىدىن 1500 مېتىر ئېگىزلىكتە قارىغا ئېلىنغان نۇقتىنىڭ 55 سانتىمېتىر ئۈستىگە ئۇرىدۇ. ئېتىشنىڭ ئىشەنچلىك بولۇشى ئۈچۈن ئىككى خىل ئۇسۇل بار. بىرى، ئاتماقچى بولغان نىشاندىن 55 سانتىمېتىر تەخمىن قىلىنىپ تۆۋەن تەرىپى قارىغا ئېلىنىدۇ ۋە ئېتىلىدۇ. مەسىلەن: بېشىغا ئاتماقچى بولساق، 55 سانتىمېتىر تۆۋەن تەرىپىگىرەك كېلىدىغان كۆكرەك قىسمىنى قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز.

ئىككىنجى يول بولسا ئازراق ھېسابلاش بىلەن بولىدۇ. ئۆگىنىۋالالايدىغانلىقىڭىزغا ئىشىنىمەن.

ئاۋۋال جەدۋەل ئارقىلىق ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن نەچچە مېتىر ئارىلىقتا قانچىلىك ئۆرلەيدىغانلىقى ۋە يەنە نەچچە مېتىر مېڭىپ قانچىلىك پەسلەيدىغانلىقىنى بىلىشىمىز كېرەك.

| قارىغا ئېلىنغان مۇساپە | ئوقيولىنىڭ ئۆزۈنلۈقى ۋە تۆۋەنلەش يولى | | | | | | | | | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | 50 | 100 | 150 | 200 | 250 | 300 | 350 | 400 | 450 | 500 | 550 | 600 | 700 | 800 | 900 | 1000 |
| 100 | 1 | 0 | -3 | | | | | | | | | | | | | |
| 200 | 1 | 5 | 4 | 0 | -11 | | | | | | | | | | | |
| 300 | 6 | 14 | 18 | 17 | 11 | 0 | -18 | | | | | | | | | |
| 400 | 11 | 25 | 35 | 39 | 39 | 33 | 20 | 0 | -28 | | | | | | | |
| 500 | 18 | 38 | 53 | 64 | 70 | 70 | 64 | 50 | 28 | 0 | -43 | | | | | |
| 600 | - | 53 | - | 95 | - | 120 | - | 110 | - | 74 | - | 0 | -130 | | | |
| 700 | - | 67 | - | 135 | - | 157 | - | 159 | - | 165 | - | 115 | 0 | | | |





| 800 | - | 79 | - | 169 | - | 215 | - | 254 | - | 265 | - | 230 | 140 | 0 | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| 900 | | 120 | | 220 | | 310 | | 370 | | 400 | | 390 | 230 | 200 | 0 | _209 |
| 1000 | - | 127 | - | 271 | - | 364 | - | 450 | - | 500 | - | 540 | 500 | 400 | 260 | 0 |
| ئوقنىڭ يېتىپ بېرىش ۋاقتى (سېكۇنت) | | 0.13 | | 0.26 | | 0.42 | | 0.60 | | 0.80 | | 1.26 | | | | |

ئوقيولى جەدۋەلگە قاراپ باقايلى، 700 مېتىردىن ئېتىلغان ئوق 600 مېتىردا نىشاندىن 115 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە ۋە تۆۋەنلەۋاتقان ھالەتتە بولىدۇ. 100 مېتىردىن كېيىن 700 مېتىر مۇساپە توشۇپ ئوق نىشانغا ئۇلىشىدۇ.

$115 \div 2 = 57.5cm$ ، ئوقنىڭ 650 مېتىر مۇساپىگە كەلگەندىكى ئېگىزلىك قىممىتى.

دېڭىز يۈزىدىن 1500 مېتىر ئېگىزلىكتە قورال قارىغا ئالغان نىشاندىن 55 سانتىمېتىر ئۈستىگە ئۇرىدۇ. دېمەك بىز قورالنى 650 مېتىر مۇساپىگە قويۇپ ئاتساق، 700 مېتىر مۇساپىدىكى نىشاننى قارىغا ئالغان يېرىمىزگە ئۇرىدۇ.

ئەگەر قورالىمىزنى دېڭىز يۈزىدىن 900 مېتىر ئېگىزلىكتىكى رايونلاردا سازلىغان بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن 1500 مېتىر ئېگىزلىكتىكى رايونلاردا ئاتماقچى بولساق، ئېگىزلىك پەرقى: $1500 - 900 = 600$ بولىدۇ. بىز بۇنى ھېسابلىساق، $6 \times 8 = 48$ (مۇقىم بولغان فورمۇلا: ھەر 100مېتىر ئېگىزلىكتە ئاتموسفېرا بېسىم پەرقى 8 بولغانلىقى ئۈچۈن)چىقىدۇ. ئاندىن كېيىنكى فورمۇلا بويىچە ھېسابلىساق، $48 \div 10 = 4.8$ چىقىدۇ. چىققان نەتىجىنى جەدۋەلدىكى 700 مۇساپە ئۈچۈن بېرىلگەن قىزىل يېزىلغان سانلىق قىممەت 5 سانتىمېتىرغا كۆپەيتسەك، $5 \times 5 = 25$ ، يەنى 25 سانتىمېتىر چىقىدۇ. دېمەك، ئوق قارىغا ئالغان يېرىمىزدىن 25 سانتىمېتىر ئۈستىگە تېگىدۇ.

ئەگەر دۇربۇنىمىزنى لازىر نۇر ئارقىلىق سازلىغان بولساق، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى قانچە مېتىرلىق رايون بولۇشىدىن قەتئىينەزەر 110 مېتىر دېڭىز يۈزى ئېگىزلىكتىكى مۇساپە قويۇش قىممىتىنى ئىشلىتىشىمىز.

تۆۋەندىكى جەدۋەلنى بولسا ھېسابلاشقا ۋاقتىمىز بولمىغان ئەھۋالدا ئىشلىتىمىز ياكى قولاي ھالدا يانچۇقىمىزغا سېلىۋېلىشقا، يادلىۋېلىشقىمۇ بولىدۇ. بۇ جەدۋەلدە 1908 ـ يىلى ۋە 1930 ـ يىلى ياسالغان ئىككى خىل ئوقنىڭ ماس قىممەتلىرى بېرىلگەن بولۇپ، بىز 1930 ـ يىلى ياسالغان ئوقنىڭ تىپىغا ئاساسەن ئېتىش ئېلىپ بارساق بولىدۇ. چۈنكى بۇ ئوق كۆپ ئۇچرايدۇ. 1908 ـ يىلى ياسالغان ئوق تىپى بولسا ئاز ئۇچرايدۇ. بۇ ئىككى خىل ئوقنىڭ ئوق قېپىنى كۆرمەستىن تىپىنى ئايرىش تەس بولۇپ، مەلۇماتى ئوق قېپىغا يېزىلغان بولىدۇ.

| مۇساپە | 1930 ـ يىلى ياسالغان ئوق ئۈچۈن | | | | | 1908 ـ يىلى ياسالغان ئوق ئۈچۈن | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | دېڭىز يۈزى ئېگىزلىكى | | | | | | | | | |
| | 1000 | 1500 | 2000 | 2500 | 3000 | 1000 | 1500 | 2000 | 2500 | 3000 |
| | جەدۋەلدىن ئېرىشىلگەن قىممەتلەرنى مۇساپىدىن ئېلىۋېتىمىز | | | | | | | | | |
| 500 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ | 1/2 | 1/2 | 1/2 |
| 600 | ـ | | 1/2 | 1/2 | 1/2 | ـ | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 |
| 700 | ـ | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1 | 1 |
| 800 | ـ | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1 | 1 | 1 |
| 900 | 1/2 | 1/2 | 1/2 | 1 | 1 | 1/2 | 1/2 | 1 | 1 | 1 1/2 |



| 1000 | 1/2 | 1/2 | 1 | 1 | 1 | 1/2 | 1 | 1 | 1 1/2 | 1 1/2 |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|

مىسال: دېڭىز يۈزىدىن 2000 مېتىر ئېگىزلىكتە 600 مېتىر ئەمەلىي مۇساپىدىكى نىشاننى ئاتماقچى بولساق جەدۋەلدىكى مۇناسىپ قىممەت 1/2 نى، يەنى 50 مېتىرنى 600 مېتىردىن ئېلىۋېتىمىز. دېمەك قورالنىڭ دۈربۈننى 550 مېتىرغا قويۇپ ئاتىمىز.

ئېس. ۋى. دى دىن ئوق ئاتقاندا ئوقنىڭ قارىغا ئېلىش لىنىيىسىدىن يۇقىرىلاپ ياكى پەسلەپ كەتكەن ئوتتۇرىچە ترايېكتورىيىسى

ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 830 مېتىر/سېكۇنت

ئوقبېشىدا پولات پارچىسى بولغان ئوق

ئوقبېشى ئېغىرلىقى: 9.6 گرام

| مۇساپە / قارىغا ئالغۇچ | 50 | 100 | 150 | 200 | 250 | 300 | 350 | 400 | 450 | 500 | 550 | 600 |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | سانتىمېتىر | | | | | | | | | | | |
| 1 | -1 | 0 | -3 | -11 | - | - | - | - | - | - | - | - |
| 2 | 1 | 5 | 4 | 0 | -11 | -28 | - | - | - | - | - | - |
| 3 | 6 | 14 | 18 | 17 | 11 | 0 | -18 | -44 | - | - | - | - |
| 4 | 11 | 15 | 35 | 39 | 39 | 33 | 20 | 0 | -28 | -65 | - | - |
| 5 | 18 | 38 | 53 | 64 | 70 | 70 | 64 | 50 | 28 | 0 | 43 | -94 |

| مۇساپە / قارىغا ئالغۇچ | 100 | 200 | 300 | 400 | 500 | 600 | 700 | 800 | 900 | 1000 | 1100 | 1200 | 1300 | 1400 |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | مېتىر | | | | | | | | | | | | | |
| 6 | 0.53 | 0.95 | 1.2 | 1.1 | 0.74 | 0 | -1.3 | - | - | - | - | - | - | - |
| 7 | 0.71 | 1.3 | 1.7 | 1.9 | 1.6 | 1.0 | 0 | -1.7 | - | - | - | - | - | - |
| 8 | 0.94 | 1.8 | 2.4 | 2.7 | 2.8 | 2.4 | 1.5 | 0 | -2.2 | - | - | - | - | - |
| 9 | 1.2 | 2.2 | 3.1 | 3.7 | 4.0 | 3.9 | 2.3 | 2.0 | 0 | -2.9 | - | - | - | - |
| 10 | 1.5 | 2.8 | 4.0 | 4.9 | 5.4 | 5.7 | 5.3 | 4.3 | 2.6 | 0 | -3.7 | - | - | - |
| 11 | 1.8 | 3.5 | 5.0 | 6.2 | 7.1 | 7.6 | 7.7 | 7.1 | 5.7 | 3.4 | 0 | -4.6 | - | - |
| 12 | 2.2 | 4.3 | 6.2 | 7.8 | 9.1 | 10 | 10.5 | 10 | 9.2 | 7.3 | 4.3 | 0 | -5.5 | - |
| 13 | 2.6 | 5.1 | 7.4 | 9.5 | 11 | 12.5 | 13.5 | 13.5 | 13 | 11.5 | 8.9 | 5.1 | 0 | -6.6 |

تېمپېراتۇرىنىڭ ئوققا تەسىر قىلغان خاتالىق پەرقىنى تۈزىتىش:







ھاۋانىڭ پەسلىگە قاراپ ئوقنىڭ سۈرئىتى ئۆزگىرىدۇ.
ھاۋانىڭ قىسلىقىغا قاراپ ئوقنىڭ سۈرئىتى ئۆزگىرىدۇ.
ھاۋا ئىسسىق بولسا ھاۋا شالاڭ بولىدۇ، ئوق سۈرئىتى تېزلىشىدۇ.
ھاۋا سوغۇق ۋاقىتتا ھاۋا زىچ بولىدۇ، ئوق ئاستىلايدۇ.
تاغلىق ئورۇنلاردا ھاۋا شالاڭ ۋاقىتلاردا ئوق ئۈستىگە كېتىدۇ.
دېڭىز يۈزىدىن 500 مېتىر ئېگىز بولسا، ئۇنى ھېساپلاش كېرەك.
نەم ھاۋا ئوق سۈرئىتىنى تېزلىتىدۇ ياكى ئاستىلىتىدۇ.
ئوق 500 مېتىرغىچىلىك ھاۋانىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمايدۇ.
قاتتىق يامغۇردا، تۇماندا ئوق ئۈستىگە كېتىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئوقنى دۈشمەننىڭ ئاستىغا قارىتىپ ئېتىش كېرەك.

ئۇرۇس ئارمىيە ئەسكەرلىرى نۆلدىن يۇقىرى 15 گرادۇسنى ئۆلچەم بىرلىك قىلىپ ھېسابلايدۇ. بۇ تېمپېراتۇردا ئۇرۇس ئۆزى ياسىغان ئوقلار تېمپېراتۇرىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمايدۇ. ناتو بولسا ئۆزى ياسىغان قوراللىرى ئۈچۈن نۆلدىن يۇقىرى 20 گرادۇسنى ئۆلچەم بىرلىك قىلىپ ھېسابلايدۇ. بىز قوراللارنىڭ كۆپىنچىسى ئۇرۇس ياسىغان قوراللار بولغانلىقى ئۈچۈن نۆلدىن يۇقىرى 15 گرادۇسنى ئۆلچەم قىلىپ ئالىمىز.

| مۇساپە | قىممەتلەر سانتىمېتىر ۋە مىليام بويىچە ئىپادىلىنىدۇ | | | | تېمپېراتۇرا ۋە بېسىم ـ فورمۇلالاردا ئىشلىتىلىدۇ. شامال ئالدىدىن چىقسا سانتىمېتىرلىق قىممەتنى قوشۇۋېتىمىز، كەينىدىن چىقسا ئېلىۋېتىمىز. | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | ئوتتۇراھال كۈچلۈك شامال 90 گرادۇس 6 مېتىر/سېكۇنت | | ئوق يولى خاتالىقى | | ئالدىدىن ياكى ئارقىدىن 10مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتە چىققان شامال (cm) | تېمپېراتۇرا ھېسابلىرى ئۈچۈن 10غا بۆلىمىز | دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىك ھېسابلىرى ئۈچۈن 10غا بۆلىمىز |
| | شامال خاتالىقى (cm) | مىليامىلىق تۈزىتىش قىممىتى | ئوق خاتالىقى (cm) | مىليامىلىق تۈزىتىش قىممىتى | | | |
| 100 | 3 | 0.15 | ـ | ـ | ـ | ـ | ـ |
| 200 | 10 | 0.35 | 1 | | ـ | 1 | ـ |
| 300 | 26 | 0.6 | 2 | 0.1 | ـ | 2 | ـ |
| 400 | 48 | 0.95 | 4 | 0.1 | 1 | 4 | ـ |
| 500 | 72 | 1.3 | 7 | 0.1 | 2 | 7 | 1cm |
| 600 | 110 | 1.7 | 12 | 0.2 | 4 | 12 | 3cm |
| 700 | 160 | 2.1 | 19 | 0.2 | 6 | 21 | 5cm |
| 800 | 235 | 2.6 | 29 | 0.3 | 15 | 35 | 9cm |
| 900 | 320 | 3.1 | 43 | 0.5 | 26 | 54 | 14cm |
| 1000 | 490 | 3.7 | 62 | 0.6 | 42 | 80 | 20cm |

نۆلدىن يۇقىرى 40 گرادۇستا 600 مېتىر يىراقلىقتىكى نىشانىنى ئېتىش ئۈچۈن دۈربۈننى قانداق قويىمىز؟ ئاۋۋال تېمپېراتۇرا پەرقىنى تېپىۋالىمىز. 45 گرادۇس ـ 15 گرادۇس (ئۆلچەم تېمپېراتۇرا) = 25 گرادۇس. چىققان سانلىق قىممەتنى جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەن تېمپېراتۇرا ھېسابلىرى ئۈچۈن بويىچە 10 غا بۆلىمىز ( يەنى ھەر 10 گرادۇس تېمپېراتۇرا پەرقىدە ئوقنىڭ قانچىلىك خاتا كېتىدىغانلىقىنى جەدۋەلدىكى ماس قىممەتلەردىن پايدىلىنىپ تاپىمىز.) 25 ÷ 10 = 2.5 چىقىدۇ. ئەمدى چىققان بۇ قىممەتنى 600 مېتىر مۇساپىنىڭ قىزىل رەڭدە يېزىلغان ماس قىممىتى



12 گە كۆپەيتىمىز. 2.5 × 12 = 30 سانتىمېتىر چىقىدۇ. دېمەك نۆلدىن يۇقىرى 40 گرادۇستا ئوق بىز قارىغا ئالغان يەردىن 30 سانتىمېتىر ئۈستىگە تېگىدۇ.

بۇنى تۈزىتىشنىڭ ئىككى خىل ئۇسۇلى بار بولۇپ، بىرى نىشاننىڭ تەخمىنەن 30 سانتىمېتىر تۆۋەن تەرىپىنى قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز. ئىككىنچى ئۇسۇلدا بولسا ئازراق ھېسابلاشقا توغرا كېلىدۇ.

| قارىغا ئېلىنغان مۇساپە | ئوقيولىنىڭ ئۆزۈنلۈكى ۋە تۆۋەنلەش يولى | | | | | | | | | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | 50 | 100 | 150 | 200 | 250 | 300 | 350 | 400 | 450 | 500 | 550 | 600 | 700 | 800 | 900 | 1000 |
| 100 | 1 | 0 | -3 | | | | | | | | | | | | | |
| 200 | 1 | 5 | 4 | 0 | -11 | | | | | | | | | | | |
| 300 | 6 | 14 | 18 | 17 | 11 | 0 | -18 | | | | | | | | | |
| 400 | 11 | 25 | 35 | 39 | 39 | 33 | 20 | 0 | -28 | | | | | | | |
| 500 | 18 | 38 | 53 | 64 | 70 | 70 | 64 | 50 | 28 | 0 | -43 | | | | | |
| 600 | - | 53 | - | 95 | - | 120 | - | 110 | - | 74 | - | 0 | -130 | | | |
| 700 | - | 67 | - | 135 | - | 157 | - | 159 | - | 165 | - | 115 | 0 | | | |
| 800 | - | 79 | - | 169 | - | 215 | - | 254 | - | 265 | - | 230 | 140 | 0 | | |
| 900 | | 120 | | 220 | | 310 | | 370 | | 400 | | 390 | 230 | 200 | 0 | -209 |
| 1000 | - | 127 | - | 271 | - | 364 | - | 450 | - | 500 | - | 540 | 500 | 400 | 260 | 0 |
| ئوقنىڭ يېتىپ بېرىش ۋاقتى (سېكۇنت) | | 0.13 | | 0.26 | | 0.42 | | 0.58 | | 0.76 | | 0.95 | 1.16 | 1.39 | 1.64 | 1.91 |

600 مېتىر مۇساپىدە ئوق ئۆزگەن ۋاقىتىمىزدا ئوق 500 مېتىر مۇساپىدە نىشاندىن 74 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە تۆۋەنلەۋاتقان ھالەتتە بولىدۇ. 550 مېتىر مۇساپىدە بولسا ئوق نىشاندىن 74 ÷ 2 = 37 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە بولىدۇ. ئەگەر دۈربۈنىمىزنى 550 مېتىر مۇساپىدە قويۇپ 600 مېتىر مۇساپىدىكى نىشاننى ئاتساق ئوق قارىغا ئالغان يېرىمىزدە 7 سانتىمېتىر چەتنىگەن ھالدا نىشانغا تېگىدۇ.

دىققەت! تېمپېراتۇرا نۆلدىن يۇقىرى 15 گرادۇستىن تۆۋەن بولغان ھالەتتە يۇقىرى ئۇسۇل بويىچە ھېسابلىساق، ئوق بىز ھامان بىز قارىغا ئالغان جاينىڭ تۆۋەن تەرىپىگە تېگىدۇ. بۇنىڭدىن سەۋەب تۆۋەن تېمپېراتۇردا ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ كۆيۈشىدىن ھاسىل بولغان گاز بېسىمى تۆۋەن، شۇنداقلا ھاۋانىڭ زىچلىقى چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن ئوقنىڭ مۇساپىسى قىسقىرايدۇ.





| مۇساپە مېتىر | 1800~1200 | | 1200~600 | | 600~200 | |
|---|---|---|---|---|---|---|
| نىشان يۆنىلىشى / نىشان تېزلىكى مېتىر/سېكۇنت | 1/4 | 1/2 | 1/4 | 1/2 | ¼ | 1/2 |
| 80 | 2 | 3 | 1 | 3 | 1 | 2 |
| 80~130 | 2 | 4 | 2 | 3 | 2 | 3 |
| 130~180 | 3 | 6 | 2 | 5 | 2 | 4 |
| 180~220 | 4 | 7 | 3 | 6 | 3 | 5 |
| 200~220 | 4 | 8 | 3 | 7 | 3 | 6 |
| 220~240 | 4 | 9 | 4 | 8 | 3 | 7 |
| 240~260 | 5 | 10 | 4 | 8 | 4 | 7 |
| 1/2 = 90گرادۇس    1/4 = 45گرادۇس | | | | | | |

بىزگە مۇساپە ئۆلچىگۈچتىن مەلۇم بولغان نىشان كۆرۈنىشى 22.5 گرادۇس بولسا، ئېتىش ھالقىسىنى جەدۋەلدىكى 1/4 نىڭ ماس قىممىتىنىڭ يېرىمىغا قويىمىز. نىشان كۆرۈنىشى 67.5 گرادۇس بولسا، ئېتىش ھالقىسىنى جەدۋەلدىكى 1/2 نىڭ ماس قىممىتىنىڭ يېرىمىغا قويىمىز.

**مىسال**: تىك ئۇچار 45گرادۇسلۇق يۆنىلىش بىلەن 1500 مېتىر مۇساپىدىن 130 مېتىر/سېكۇنت تېزلىك بىلەن كېلىۋاتىدۇ.







## 2. چوڭ ئوقنەيچىلىك ئۈچقۇسوقارلار

### زۈكىيەك KPV



KPV ــ تۈنجى س.ۋ.ۋىلادىمىروف (1895 ـ يىلى تۇغۇلۇپ 1956 ـ يىلى ئۆلگەن) تەرىپىدىن 1944 ـ يىلى ياسالغان. بۇ قورالنىڭ ئىسمى ئۇرۇسچە *Krupnokaliberney Pulemiut Vladimirova* دېگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپلىرىدىن شەكىللەندۇرۇلگەن. بۇنىڭ مەنىسى ـ ۋىلادىمىروف ياسىغان چوڭ ئوقنەيچىلىك پۇلىميوت دېگەنلىك بولىدۇ. ئۇ يەنە *ZPU, ZU* دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ ئۇرۇسچە *Zenitnaya Pulemiutnaya Ustanovka* دېگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىدىن كەلگەن، بۇنىڭ مەنىسى ـ ھاۋا نىشانلىرىغا ئىشلىتىلىدىغان ئېغىر پۇلىميوت دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ قورال مۇجاھىدلار تەرىپىدىن زۈكىيەك دېگەن نام بىلەن ئومۇملاشقان.

بۇ قورالنىڭ ئەسلى نۇسخىسى ئەينى ۋاقىتتا ئوقنەيچە ئۆلچىمى 14.5 مىللىمېتىر قىلىنىپ، ھاۋا نىشانلىرىغا قارشى ئىشلىتىش ئۈچۈن 1975 ـ يىلى ئاتالمىش سوۋېت ئىتتىپاقىدا ياسالغان. قۇرۇقلۇق ۋە ھاۋا نىشانلىرىغا زەربە بېرىشى كۈچلۈك. بۇ قورال ئاساسىي جەھەتتىن ئىستىراتېگىيىلىك ئورۇنلارنى مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇ قورال ئۈچ خىل بولۇپ، بىر ئوقنەيچىلىك، ئىككى ئوقنەيچىلىك ۋە تۆتئوق نەيچىلىكلىرى بار. بىر ۋە ئىككى ۋە تۆت ئوقنەيچىلىكى بىرونېۋىكلارنىڭ ئۈستىگە ئورۇنلاشتۇرۇلىدىغان بولۇپ، قۇرۇقلۇق ۋە ھاۋا نىشانلىرىغا قارشى ئىشلىتىلىدۇ.

**قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى**

1. ئوقنەيچە ئۆلچىمى: 14.5 مىللىمېتىر
2. ئوق ئۆلچىمى: 114 ×14.5 مىللىمېتىر
3. قورالنىڭ ئومۇمىي ئېغىرلىقى: 140 كىلوگرام
4. ئوقنەيچە ئېغىرلىقى: 19.5 كىلوگرام
5. قورال ئېغىرلىقى: 49.1 كىلوگرام
6. ئوقلانغان ئوقداننىڭ ئېغىرلىقى: 18 كىلوگرام
6. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 1346 مىللىمېتىر
7. قورال ئۇزۇنلۇقى: 2006 مىللىمېتىر
8. قورالنىڭ قۇرۇلغان ھالىتىدىكى ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 2930 مىللىمېتىر
9. ئوقنەيچە ئىچىدە سەككىز تال ئايلانما سىزىق بار.
10. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 1000 مېتىر/سېكۇنت
11. قورالنىڭ كەڭلىكى: 1620 مىللىمېتىر



12. قورالنىڭ ئېگىزلىكى : 1070 مىللىمېتىر
13. قورالنى ئېتىش ۋە يۆتكەشكە بەش ئادەم كېتىدۇ.
14. قورال پەقەت ئاپتوماتىك ئوق ئاتىدۇ.
15. قورال ئوقنەيچىسىنىڭ ئۈستىگە كۆتۈرۈلىشى: 83 گرادۇس.
16. قورال ئوقنەيچىسىنىڭ ئاستىغا تۆۋەنلىشى: 10 گرادۇس.
17. ھاۋا نىشانلىرى دۈربۈنىنىڭ چوڭايتىشى: 3.5ھەسسە.
18. ئوقدانغا 100 پايلىق ئوق زەنجىرى سىغىدۇ.
19. قورال تەگلىكى: ئىككى چاقلىق ھارۋا ياكى ئۈچ پۇتلۇق تەگلىك.
20. ھاۋا نىشانلىرىغا 1600 مېتىردىن زەربە بېرەلەيدۇ.
21. قۇرۇقلۇق نىشانلىرىغا 2500 مېتىردىن زەربە بېرەلەيدۇ.
22. ئوقنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى: 7000 مېتىردىن 8000 مېتىرغىچە
23. نەزەرىيىدە مىنۇتىغا ئاتىدىغان ئوقى 600 پاي، ئەمەلىيەتتە 80 پاي.
24. قورالنىڭ قايتا قۇرۇلىشى سىلكىنىش بىلەن بولىدۇ.
25. ئوقنەيچىنى ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ.
26. قورالنىڭ ئەتراپقا ئايلىنىشى 360 گرادۇس.
27. ئوق كۈچى: 300 مېتىر ئارىلىقتىن ئېتىلسا 15 مىللىمېتىردىن 20 مىللىمېتىرغىچە قېلىنلىقتىكى پولاتنى تېشەلەيدۇ.







KPVT __تانكا، برونېۋىكلارغا ئورنىتىلىدۇ. بۇ برونېۋىك ۋە توپ قوراللىرىغا قارشى ئىشلىتىلىدۇ. 1000 مېتىردا مۆكۈنىۋالغان ئادەمگە ئىشلىتىلىدۇ. توپ، ئادەم ۋە قاتناشلارنى 2000 مېتىردا ئۇرىدۇ، ھاۋا نىشانلىرىنى 1500~2000 مېتىرغىچە ئۇرىدۇ. ئوقنەيچە 150 سېلسىيە گرادۇسقىچە مۇزلىتىلىشى لازىم.

ئۇ ھاۋا نىشانلىرىغا ۋە يەر ئۈستى نىشانلىرىغا قارشى 2 خىل شەكىلدە كۆپ ئۇچرايدۇ.

1. نەزەرىيىدە ئاتىدىغان ئوق: 600 پاي؛ ئەمەلىيەتتە ئاتىدىغان ئوق: 80 پاي
2. قورالنىڭ ئۇمۇمى ئېغىرلىقى: 52.2 كىلوگرام
3. 50 پاي ئوقلۇق لېنتا بىلەن ئوقداننىڭ ئېغىرلىقى: 12.3 كىلوگرام
4. ئوقنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى: 9 كىلومېتىر
5. ئوقنىڭ تەسىر قىلىش مۇساپىسى (قارىغا ئالغۇچ بىلەن ئاتقاندا ): 2 كىلومېتىر

*KPVT* نىڭ ئوق تۇتۇۋېلىشى ۋە ئۇنى تۈزىتىش

| تۈزىتىش ئۇسۇلى | سەۋەبى | تۈرى |
|---|---|---|
| تازىلاپ،مايلاش ياكى ناچار ئوقنى چىقىرىۋېتىش | ھەرىكەتچان قىسمى كىر ياكى ئوق چاتاق | تولۇق كەينىگە كەتمەستىن ئوتتۇرا يولدا توختاپ قالغان |





| قۇرغۇنى كەينىگە تارتىپ قۇرۇپ قايتىدىن ئاتىمىز. كىرىۋالغان يىرىك نەرسىنى ئېلىۋېتىمىز. قۇرغۇنى چۇۋۇپ ياكى يىڭنە تۆشۈكىنى يوغىنىتىمىز ياكى ئالماشتۇرىمىز. قۇرغۇ، ھەرىكەتچان جاي ۋە گاز تۆشىكىنى تازىلايمىز. ھەممە ھەرىكەتچان جايلارنى مايلايمىز. | ئوق بۇزۇق ياكى ئوقنەيچە بىلەن قۇرغۇ ياكى قۇرغۇ بىلەن يىڭنە بىرىكمىسىنىڭ ئالدى قىسمى ئارلىقىغا بىرەر نەرسە قىسىلىپ قالغان. يىڭنە قىسقارغان ياكى سۇنغان. قۇرغۇنىڭ ئىچى كىر ياكى ئوقنەيچە پورشىنى، گاز تۆشۈكچىسى كىر. | پىستان چاقىان، ئوقنەيچىدە ئاتسا چىقماسلىق |
|---|---|---|
| ئوق ئالىدىغان پۇرژىنى ياكى ئوق ئالغۇچ ۋە ئۇنىڭ ياردەمچى ئەزالىرىنى ئالماشتۇرىۋېتىش | ئوق ئالىدىغان پۇرژىن ئولتۇرۇپ قالغان ياكى سۇنغان، مېتاللار ئېرىپ ئوق ئالغۇچ ياكى ئۇنىڭ ئارىلىرىغا كىرىپ قالغان. | مىشەك قېلىپ ئوقنەيچىگە كىرىۋالغان، ھەرىكەتچان جاي ئالدىدا نورمال |
| قول كونۇپكا بىلەن ئاتىمىز. باتارىيىنى ۋە سىم يولىنى تەكشۈرىمىز. لىنتىنى ياسايمىز ياكى ئالماشتۇرىمىز. | لىنتا بۇزۇلغان، باتارىيە ئولتۇرۇپ قالغان ياكى سىم يول ئۈزۈلگەن. | لىنتا قىڭغىر، ھەرىكەتچان قىسىم ئالدىدا توختاپ قالغان، توك كونۇپكا ئىشلىمىگەن. |
| قورالنى قايتىدىن قۇرۇپ ئېتىش، يەنە شۇنداق بولسا قورالنى مۇكەممەل تازىلاش. | قورال ھەرىكەتچان جاي كىر ياكى كۆپ مايلانغان، گاز تۆشىكى كىرلەشكەن. | تىرناق ئۈپراپ كەتكەن، ھەرىكەتچان جاي ئالدىدا، ئوقنەيچىدە ئوق يوق. |

**قورالنى تەكشۈرۈش:**

1. ئەڭ ئاۋۋال قورالنىڭ ئوقنەيچىسىنى ھاۋاغا سەل كۆتۈرىمىز. قاپقاق قۇلۇپىنى ئاچقاندىن كېيىن، قاپقاقنى ئوڭ ياكى سولغا ئايلاندۇرۇپ ئۈستىگە كۆتۈرسەك ئاجراپ چىقىدۇ. ئاندىن ئوق زەنجىرىنى ئوق پەللىسىدىن ئېلىۋېتىمىز.



2. ئاندىن قۇرغۇ سىمىنى بىر قولىمىز بىلەن تارتىپ تۇرۇپ، تەپكىنى كۆتۈرىمىز. بۇ چاغدا تەپكە ئىچكى قىسمىدىكى يىڭنە بىرىكمىسىدىن چىقىپ تۇرغان قىناقتىن كۆتۈرۈلۈپ، پۇرژىندا قىسىلىپ تۇرغان يىڭنە بىرىكمىسىنى قويۇپ بېرىدۇ. بۇ جەرياندا قولىمىزدىكى قۇرغۇ سىمىنى ئاستا ـ ئاستا قويۇپ بېرىمىز.











3. بۇ چاغدا يىڭنە بىرىكمىسىدىكى ئوق يەنىلا مەۋجۇت بولۇپ، قۇرغۇ سىمىنى كۆچەپ تارتىش ئارقىلىق يىڭنە بىرىكمىسى قىسىپ تۇرغان ئوقنى مىشەك چىقىدىغان ئورۇندىن سىرتقا چىقىرىۋېتىمىز. شۇنىڭ بىلەن قورال بىخەتەر بولىدۇ.




**قورالنى چۇۋۇپ-قۇراشتۇرۇش.**

1. قورالنى تەكشۈرۈپ بولغاندىن كېيىن، ئاۋۋال قىسىپ تۇرغۇچى ھالقىنى بوشىتىش ئارقىلىق دۇربۇننى ئاجرىتىپ ئالىمىز.



2. دۇربۇن جازىسىنى قورالغا مۇقىملاشتۇرۇپ تۇرغان ئىككى ئورۇن بولۇپ، مۇناسىۋەتلىك بۇرمىلاردىن بوشاتقاندىن كېيىن جازىنى يېشىپ ئالىمىز.



3. ئوقنەيچىنى تۇتۇپ تۇرغۇچى ئىككى دانە قۇلۇپ بولۇپ، بىرى ئوقنەيچىنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان، يەنە بىرى ئوقنەيچىنىڭ ماشىنا قىسىم بىلەن ئۇلاشقان جايىدىدۇر. بىز رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك مۇناسىۋەتلىك قۇلۇپلارنى ئاچقاندىن كېيىن، قۇرغۇنى تارتىپ تۇرىمىز. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئوقنەيچىگە ئورنىتىلغان ياغاچ تۇتقۇدىن تۇتۇپ ئوقدان چۈشىدىغان تەرەپكە ئايلاندۇرۇپ چىقىرىۋالىمىز.




4. ئوقنەيچە ئۈچىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان ئوت چاچقۇچىلارنى بوشىتىپ ئالىمىز.









5. قۇرغۇ ئايلانما ھالقىسىنىڭ ماشىنا قىسىم بىلەن تۇتاشقان جايىنى ئاجرىتىۋېتىمىز.



6. قورالنىڭ ماشىنا قىسمى قورال جازىسىغا ئىككى جايدىن مۇقىملاشتۇرۇلۇپ تۇرىدۇ. بۇلارنىڭ بىرى ھالقا قۇلۇپ، يەنە بىرى ماشىنا قىسمىنىڭ ئاستىغا جايلاشقان جازىغا ئىلىنىپ تۇرىدىغان قىناقتۇر. بىز ئاۋۋال ھالقىنى بوشاتقاندىن كېيىن، رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك ماشىنا قىسمىنى ئىككى قولىمىز بىلەن كەينىگە يۇرۇشتۇرۇپ، ئاندىن ئۈستىگە كۆتۈرسەك ئاجراپ چىقىدۇ.



7. تۆۋەندە قورالنىڭ ماشىنا قىسمىنى چۇۋۇشقا باشلايمىز. ئاۋۋال قاپقاقنى ئېچىپ 90 گرادۇس تىكلىگەندىن كېيىن، ئۈستىگە تارتساق ئاجراپ چىقىدۇ.



8. قاپقاقنى چىقىرىۋالغاندىن كېيىن، ئۇنى ئۈستىدىن مۇھاپىزەت قىلىپ تۇرىدىغان تۆمۈر تاختىنى ئۈستىگە جايلاشقان ئىككى تال مىخنى بوشىتىش ئارقىلىق چىقىرىۋالىمىز.







9. ئاندىن قاپقاقنى ئۆرۈپ ئىچىگە ئورۇنلاشقان پارقىراق تۆمۈر تاختىنى يۇرۇشتۇرىمىز. بۇ جەرياندا قاپقاق گىرۋىكىگە جايلاشقان توسقۇچى قىناقنى بېسىپ تۇرۇپ، تۆمۈر تاختىنى يۇرۇشتۇرۇشىمىز كېرەك.



10. قاپقاقتىكى ئوق زەنجىرىنى سۆرىگۈچى قۇرۇلمىنىڭ يەنە بىر تۆمۈر تاختىسى بولۇپ، بىر قولىمىز بىلەن زەنجىر سۆرىگۈچى چىشنى بېسىپ تۇرۇپ، يەنە بىر قولىمىز تۆمۈر تاختىنى كۆرسىتىلگەن يۆنىلىش بويىچە يۇرۇشتۇرسەك ئاجراپ چىقىدۇ. بۇ ۋاقىتتا تۆمۈر تاختىنىڭ قايسى شەكىل، قايسى يۆنىلىشتە ئاجراپ چىققانلىقىغا دىققەت قىلىشىمىز كېرەك. بولمىسا قۇراشتۇرۇشتا پەرق ئېتەلمەسلىك كېلىپ چىقىدۇ.



11. پارقىراق تۆمۈر تاختىنى توسقۇچى ئىككىنچى قىناقنى ئېچىپ تۇرۇپ، يەنە ئازراق يۇرۇشتۇرگەندىن كېيىن، سۆرىگۈچى قۇرۇلمىنىڭ تېگىگە جايلاشقان يەنە بىر تۆمۈر تاختىنى ئاجرىتىۋالىمىز. ئۇندىن كېيىن پارقىراق تاختىنى ئەسلىدىكى ئورنىغا يۇرۇشتۇرۇپ چىقىرىۋالغىلى بولىدۇ. بىز بۇ ۋاقىتتا ئاجرىتىپ ئېلىنغان تۆمۈر تاختا ۋە پارقىراق تاختا ئۈستىگە بەلگە قىلىنغان سىزىققا دىققەت قىلىشىمىز كېرەك، چۈنكى بۇلارنى قوراشتۇرغان ۋاقتىمىزدا ئاشۇ ئىككى دانە سىزىقنى بىر ـ بىرىگە ئۇدۇللاپ تۇرۇپ قوراشتۇرىمىز. ئەگەر توغرا قوراشتۇرۇلغان بولسا، بۇ ئىككى تۆمۈر تاختا ئۆز ـ ئارا گىرەلىشىدۇ ۋە يۇرۇشكەن ۋاقتىدا ئاۋۋالقىدەك نورمال مېخانىك ھەرىكىتىنى داۋام قىلىدۇ. يەنە بىر دىققەت قىلىدىغان نۇقتا تۆمۈر تاختىنىڭ ئىككىلى تەرىپى تولىمۇ ئوخشاش بولۇپ، پەرق ئېتىش قىيىن. شۇنىڭ ئۈچۈن بولۇپمۇ پارقىراق تاختىنى ئۆرۈپ سېلىپ قويۇشتىن ساقلىنىشىمىز كېرەك. (ئەسلىدە بۇ پارقىراق تاختا قوش ئوقنەيچىلىك زۇكىيەك كۆزدە تۇتۇلغان ھالدا ئىككىلى تەرىپى قوللانغىلى بولىدىغان قىلىپ ئىشلەپ چىقىرىلغان بولۇپ، قوش ئوقنەيچىلىك زۇكىيەكنىڭ ئوقدانلىرى ئىككى تەرەپكە جايلاشقاندۇر. قورالنىڭ بىر ئوقنەيچىسىگە ئوق زەنجىرى سول تەرەپتىن كىرسە، يەنە بىر ئوقنەيچىسىگە ئوڭ تەرەپتىن كىرىدۇ. شۇنىڭغا مۇۋاپىق ئەگەر بىز بۇ پارقىراق تاختىنى ئۆرۈپ تۇرۇپ، قاپقاقنى توغرا قۇراشتۇرساق، قورال ئوق زەنجىرى يەنە بىر تەرەپتىن كىرىپ ئوق ئاتىدىغان ھالەتكە ئۆزگىرىدۇ) .








12. بىز قاپقانى ئاجرىتىپ ئالغان ۋاقتىمىزدا قورالنىڭ ماشىنا قىسمىدا قېلىپ قالغان زەنجىر سۆرىگۈچى ئاستىنقى تۆمۈر تاختا بار بولۇپ، بۇنىمۇ ئاجرىتىپ ئالىمىز.



13. ماشىنا قىسمىنىڭ كەينىگە جايلاشقان دۈگىلەك قاپقاقنىڭ قۇلۇپىنى بېسىپ تۇرۇپ ئۈستىگە كۆتۈرگەن ھالەتتە ئايلاندۇرساق، قاپقاق ئىچىدىكى پۇرژىنىنىڭ تەسىرىدە بېسىم بىلەن چىقىدۇ. بۇ چاغدا قاپقاقنىڭ ئۇچۇپ چىقىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن قولىمىزغا ئازراق كۈچ بېرىپ تۇرۇپ ئېچىشىمىز كېرەك.



14. ئاندىن يېڭنە بىرىكمىسىنى كەينىگە كۈچەپ ئىتتىرسەك، تەپكە بىرىكمىسىنى كەينىگە ئۇرۇپ چىقىرىۋېتىدۇ.



15. ماشىنا قىسمىنىڭ يان تەرىپىدىكى قاپقاقنى بوشىتىپ ئالىمىز.



16. يېڭنە بىرىكمىسىنى ئىچكى قىسمىدا مۇقىملاشتۇرۇپ تۇرغان ئىككى تال مىخنى سۇغۇرۇپ چىقىرىۋالغاندىن كېيىن، يېڭنە بىرىكمىسىنىمۇ سۇغۇرۇپ چىقىرىۋالىمىز.





17. يىڭنە بىرىكمىسىنى چىقىرىۋالغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا ئورۇنلاشقان تىرناقنى قولىمىز بىلەن بېسىپ تۇرۇپ ئالدىدىكى ئاجرايدىغان قىسمىنى چىقىرىۋالىمىز.



18. قولىمىزدا قېلىپ قالغان بىرىكمىنىڭ ئىچىدە يىڭنە كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. بىز بۇنى تۇتۇپ تۇرغۇچى مىخنى سۇغۇرۇش ئارقىلىق چىقىرىۋالىمىز ۋە يىڭنە ئۇچىنىمۇ چىقىرىشقا بولىدۇ. ئادەتتە زۇكىيەك قورالىنىڭ يىڭنە ئۇچى ئۇپراپ كەتكەندە ياكى سۇنۇپ كەتكەندە ئوق ئاتماي تۇرۇۋېلىشى مۇمكىن. بىز بۇ چاغدا ئوق ئاتماسلىقنىڭ بىر سەۋەبىنى مۇشۇ يەردىن ئىزدەپ باقساق، شۇنداقلا تەكشۈرۈپ قويساق بولىدۇ.



19. بىز قورالنىڭ تەگلىكىنى بوشىتىش ئۈچۈن ئېگىز ـ پەسكە ئايلاندۇرۇش چاقىنىڭ قۇلۇپىنى ئېچىپ، تەگلىكنى ئەڭ تىك ھالەتكە ئەكىلىش كېرەك. لېكىن قۇلۇپنى ئېچىپ ئايلاندۇرۇشتىن بۇرۇن بىر ئادەم تەگلىكنىڭ ئۇچى تەرىپىدىن تۇتۇپ تۇرۇشى كېرەك، چۈنكى قورال تەگلىكتىن ئېلىنىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن تەڭپۇڭسىز ھالەتتە بولۇپ، بىر ئادەم تۇتۇپ تۇرمىغاندا تېزلا قايتىپ بىزنى يارىلاندۇرۇپ قويۇشى مۇمكىن.



20. تەگلىكنىڭ ئىككى تەرىپىدە كونترول سۇپىسى بىلەن تۇتىشىپ تۇرغان ئوق بولۇپ، بۇنىڭ قۇلۇپىنى بوشىتىمىز. ئاندىن جازىنىڭ سىلكىنىشنى پەسەيتكۈچى پۇرژىنلۇق ئورنىغا كىرىپ تۇرغان يەنە بىر قۇلۇپىنى بوشىتىمىز. شۇنىڭ بىلەن تەگلىكنى ئۈستىگە كۆتۈرسەك ئاجراپ چىقىدۇ.











21. كونتىرول سۇپىسىنىڭ ئورۇندۇقىنى ئاجرىتىپ ئالىمىز.



22. كونتىرول سۇپىسىنى ئاجرىتىپ ئېلىش ئۈچۈن ئوڭ ـ سولغا ئايلاندۇرۇش چاقىنىڭ يېنىدا بىر دانە هالقا بولۇپ، ئۇنى ئۈستىگە تارتىپ خالىغان تەرەپكە 90 گرادۇس ئايلاندۇرۇپ قويۇپ بېرىمىز. بۇ چاغدا هالقا ئەسلىدىكى ئورنىدىن كۆتۈرۈلۈپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن كونتىرول سۇپىسىنى ئايلاندۇرۇپ تۇرۇپ ئۈستىگە كۆتۈرسەك ئاجراپ چىقىدۇ.



23. كونتىرول سۇپىسىنىڭ قۇلۇپىغا ئوخشاش پۇتىنىڭمۇ قۇلۇپىنى ئاچقاندىن كېيىن، ئىككى يان تەرەپ پۇتلىرىنى ئوتتۇرىدىكى ئالدى پۇتى تەرەپكە يىغىمىز.





قورالنى بۇ قەدەر چۇۋۇغاندىن كېيىن پاكىز تازىلاپ قۇراشتۇرىمىز. ئاندىن قورالنىڭ توغرا قۇراشتۇرۇلغان ـ قۇراشتۇرۇلمىغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن تەكشۈرۈپ بېقىمىز.

**زەنجىرنى ئوقلاش:**



بىر زەنجىرنى ئوقلاشتىن بۇرۇن ئوق ۋە زەنجىرلەرنى پاكىز تازىلىغاندىن كېيىن، ئوقلاش ماشىنىسىنى تۈز بىر جايغا قويىمىز. قولىمىز ئارقىلىق زەنجىرگە ئوقلارنى سالغاندىن كېيىن، زەنجىرنى بىر ياندىن كىرگۈزۈپ تۇرۇپ ئوقلاش مېخانىزمىنى ھەرىكەتلەندۈرسەك، ئۇ بىر تەرەپتىن ئوقنىڭ پىستان تەرىپىدىن بېسىپ، ئوقلارنى زەنجىرگە كىرگۈزسە، يەنە بىر تەرەپتىن زەنجىرنى يۆرۈشتۈرۈپ تۇرىدۇ.






زۆكىيەكنىڭ ئوق زەنجىرى ئون پايدىن پارچە ـ پارچە كېلىدىغان بولۇپ، زەنجىرنى ئوقلىغاندا رەسىمدە كۆرسىتىلگەن شەكىل بويىچە زەنجىرلەرنى ئۇلاپ تۇرۇپ ئوقلايمىز. ئاندىن ئوقلانغان زەنجىرلەرنى ئوقدانغا سېلىپ قورالغا بېكىتىمىز.



ئوقداننى ئاجرىتىپ ئالغاندا قۇلۇپىغا دىققەت قىلىشىمىز كېرەك.



مۇلاھىزە:



بىز قورالنى ئېتىشتىن بۇرۇن قاپقاقنى ئېچىپ ئوق زەنجىرىنى سالغاندىن كېيىن قاپقاقنى ياپساق، قاپقاق تولۇق يېپىلماي، قۇلۇپىنى ئەتكىلى بولماسلىقتەك كاشىلىلار يۈز بېرىپ تۇرىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى قاپقاق ئىچىگە جايلاشقان پارقىراق تاختىنىڭ ئەڭ ئۈچىدىكى چىشى تۇرۇم بىلەن، ماشىنا قىسمىدىكى يىڭنە بېرىكمىسىنىڭ ئۈستىگە جايلاشقان ئەركەك تۇرۇم ئۆز ـ ئارا كىرىشىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئەگەر ئۇدۇل كەلمىگەن بولسا تاقىشىپ قاپقاق





ئىتىلمەي تۇرىۋالىدۇ. بۇ چاغدا بەلكىم يىڭنە بىرىكمىسى تولۇق قايتمىغان بولۇشى مۇمكىن. ئەگەر ھەممە ئەھۋال توغرا بولۇپ قاپقاق يەنە ئېتىلمىسە، ئۇ ھالدا ئوق زەنجىرىنى ئېلىۋېتىپ تۇرۇپ قاپقاق ئوچۇق ھالەتتە قورالنى قۇرىمىز. شۇنداقلا قاپقاق ئىچىدىكى پارقىراق تاختىنى قولىمىز ئارقىلىق ئەڭ ببشى تەرەپكە يۇرۇشتۇرۇپ تۇرۇپ قاپقاقنى ئېتىمىز. قاپقاق ئېتىلىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن قورالنى ئوقلاش مەشغۇلاتىنى قايتا ئېلىپ بارىمىز.

### قورالنىڭ تەپكىسى

قورال تەپكىسى ئادەتتە سول پۇتقا جايلاشقان بولىدۇ. قورالنىڭ پۇت تەپكىسگە بىخەتەرلىك قۇلۇپى ئورنىتىلغان بولۇپ، ئادەتتە بىۋاستە بېسىلمايدۇ. پەقەت پۇتىمىز ئارقىلىق تەپكە بىلەن بىر گەۋدە قىلىپ ياسالغان قۇلۇپنى سول تەرەپكە ئىتتىرىپ تۇرۇپ باسساق ئاندىن ئوق ئېتىلىدۇ. زۆكىيەك قورالغا پۇت تەپكىسىدىن باشقا، قورالنى خەندەك كولاپ ئېتىشتا ياكى يېتىپ تۇرۇپ ئېتىشقا قوللىنىدىغان قول تەپكىسمۇ بولۇپ، قورالنىڭ كونترول سۇپىسىنىڭ تۆۋەن تەرىپىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولىدۇ. پۇت تەپكىسىنىڭ مېخانىكىلىق ھەرىكىتى رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك بولىدۇ.



### قورالنىڭ قايتا قۇرۇلۇش مېخانىزىمى

رەسىمدەك كۆرگىنىڭىزدەك زۆكىيەكنىڭ ئوقنەيچە ئۈچى ئۈچ خىل سايماندىن تەركىب تاپقان بولۇپ، بۇلارنىڭ قورالنىڭ قايتا قۇرۇلۇش مېخانىزمىدىكى ئوق ئىتتىرگۈچى ماددىدىن ھاسىل بولغان يۇقىرى گاز بېسىمىنى بىر تەرەپ قىلىشتا مەلۇم دەرىجىدە ئەھمىيىتى بار.



قورالدا ئوق ئېتىلغاندا مەشەك پارتىلىغاندىن كېيىن ھاسىل بولغان يۇقىرى گاز بېسىمىنىڭ كۆپ قىسمى ئوقبېشىنى ئېلىپ چىقىپ كەتكەندىن كېيىن ئاز بىر قىسىم گاز ئوقنەيچە ئۈچىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان گاز تۆشۈكچىسىدىن ئوق يۆنىلىشىگە قارشى يۆنىلىشتە كۈچلۈك بېسىم بىلەن چىقىدۇ. قارشى يۆنىلىشتىكى بۇ بېسىمدىن ھاسىل بولغان قاتتىق سىلكىنىش كۈچى ئوقنەيچىنىڭ يىڭنە بىرىكمىسى بىلەن ئۇلاشقان جايىدىكى پۈرژىنغا يېتىپ بارىدۇ ـ دە، تېخىمۇ كۈچىيىپ يىڭنە بىرىكمىسىنى كەينىگە ئۇرىدۇ. شۇ ئارقىلىق يىڭنە بىرىكمىسى قايتا قۇرۇلۇش ھاسىل قىلىدۇ.







بۇ قايتا قۇرۇلۇش جەريانىدا يىغنە بىرىكمىسى ئېتىلىپ بولغان ئوقنىڭ مىشىكىنى پەستىكى تۆشۈكتىن چىقىرىۋېتىدۇ ۋە تىرناققا قىسىلىپ تەييار بولغان يېڭى ئوقنى ئالىدۇ.



**دۇربۇننىڭ قىسقىچە چۈشەندۈرۈلىشى**



1. كېچىلىك چىراق
2. كېچىلىك چىراق ئورنىتىدىغان كۆز
3. ئۈچ خىل كۆزنەك ئالماشتۇرۇش بۇرمىسى
4. هاۋا دۇربۇنى
5. قۇرۇقلۇق دۇربۇنى
6. يورۇقلۇق چۈشىدىغان جاي.

**قۇرۇقلۇق نىشانلىرىنى قارىغا ئېلىش ئۇسۇلى**

1. مۇقىم نىشانلارنى قارىغا ئېلىش: دۇربۇن ئىچىدە 0 دىن 20 گىچە رەقەملەر بولۇپ، بۇ 2000 مېتىرغىچە بولغان نىشانلارنى قارىغا ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يەنى هەر بىر رەقەم 100 مېتىرغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. نىشان بىلەن قورال ئارىلىقىدىكى مۇساپە ئۆلچەنگەندىن كېيىن، دۇربۇن ئىچىدىكى رەقەم شۇ مۇساپىگە لايىق توغرىلىنىپ قارىغا ئېلىنىدۇ.

2. هەرىكەتچان نىشانلارنى قارىغا ئېلىش: دۇربۇندا 10+ دىن 0 گىچە، 0 دىن 10 ـ غىچە رەقەملەر بولۇپ، بۇ رەقەملەر تېزلىكى 10 مېتىر/سېكۇنتقىچە بولغان نىشانلارنى ئېتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر نىشان يۆنىلىشى ئوڭدىن





سولغا بولسا پىلۇس تەرەپتىكى رەقەملەر ئىشلىتىلىدۇ، ئەكسىچە بولسا مىنۇس تەرەپتىكى رەقەملەر ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر نىشان يۆنىلىشى ئوڭدىن سولغا بولسا دۇربۇن ئىچىدىكى ┐┌ شەكىل ئوڭغا سۈرۈلىدۇ، ئەكسىچە بولسا سولغا سۈرۈلىدۇ.

**فورمۇلا:**

ئالدىن توغرىلىنىدىغان رەقەم=نىشان تېزلىكى×ئوقنىڭ يېتىپ بارىدىغان ۋاقتى×نىشان كۆرۈنىشى÷مۇساپە كىلومېتىر

**مەسىلەن:** نىشان يىراقلىقى 800 مېتىر، نىشان تېزلىكى 6 مېتىر/سېكۇنت، 45 گرادۇسلۇق ھالەتتە ئوڭدىن سولغا كېتىۋاتقان بولسا، قانچە رەقەم ئالدىن توغرىلايمىز. بىز بۇنىڭدىن بىلمۇۋالايمىزكى، نىشاننىڭ كۆرۈنىشى (يانتۇلۇقى) 2/4=0.5 بولىدۇ.

3=0.5×0.8×6÷0.8

**جاۋاب:** دۇربۇننى ئۈچ رەقەم ئالدىن توغرىلايمىز. يەنى پىلۇس تەرەپتىكى رەقەملەر ئىشلىتىلىدۇ، دۇربۇن ئىچىدىكى ┐┌ شەكىل ئوڭغا سۈرۈلىدۇ.

**ھاۋا نىشانلىرىنى قارىغا ئېلىش ئۇسۇلى**




دۇربۇننىڭ چۈشەندۈرۈلىشى:

ھاۋا دۇربۇنىنىڭ ئىچىدە ئۈچ خىل قارىغا ئېلىش كۆزنىكى بار بولۇپ، دۇربۇننىڭ ئاستى تەرەپتىكى بۇرمىنى بۇراش ئارقىلىق ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ. بۇ دۇربۇن ئارقىلىق 1800 مېتىرغىچە بولغان ھاۋا نىشانلىرىنى قارىغا ئېلىپ ئاتقىلى بولىدۇ. دۇربۇنغا كېچىلىك چىراق ئورناتقىلى بولىدۇ، توك مەنبەسى ۋە ئۆز ـ چات كۇنۇپكىسى دۇربۇن جازىسىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغاندۇر.

1 ـ كۆزنەك: ئىچىگە «111» يېزىلغان، تېزلىكى 111 مېتىر/سېكۇنت ( 400 كىلومېتىر/سائەت ) ياكى ئۇنىڭدىن تېز ـ ئاستىراق بولغان نىشانلار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: تىكئۇچار دېگەندەك.

كۆزنەكتىكى ھالقىلار تېشىدىن ئىچىگە قاراپ تۆتىنچى ھالقا 111 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى، ئۈچىنچى ھالقا 85 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى، ئىككىنچى ھالقا 55 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى ۋە بىرىنچى ھالقا 25 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى نىشانلارنى قارىغا ئېلىشتا ئىشلىتىلىدۇ. قارىغا ئېلىش چەمبىرىكى ئىچىدىكى سىزىقلار چەمبەر مەركىزىدىن ھەر تەرەپكە ئوندىن بولۇپ، بۇ سىزىقلار تېزلىكى 85 مېتىر/سېكۇنت بولغان ئايروپىلانلارنىڭ سۈرئىتىنى ئۆلچەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ھەر ئىككى سىزىق ئارىلىقى 8.5 مېتىرغا تەڭ.

2 ـ كۆزنەك: ئىچىگە «194» يېزىلغان، تېزلىكى 194 مېتىر/سېكۇنت (700 كىلومېتىر/سائەت) ياكى ئۇنىڭدىن تېز ـ ئاستىراق بولغان نىشانلار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كۆزنەكتىكى ھالقىلار تېشىدىن ئىچىگە قاراپ ئۈچىنچى ھالقا 194 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى، ئىككىنچى ھالقا 130 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى ۋە بىرىنچى ھالقا 65 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى نىشانلارنى قارىغا ئېلىشتا ئىشلىتىلىدۇ. قارىغا ئېلىش چەمبىرىكى ئىچىدىكى سىزىقلار چەمبەر مەركىزىدىن ھەر تەرەپكە ئوندىن بولۇپ، بۇ سىزىقلار تېزلىكى 90 مېتىر/سېكۇنت بولغان ئايروپىلانلارنىڭ سۈرئىتىنى ئۆلچەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ھەر ئىككى سىزىق ئارىلىقى 8.5 مېتىرغا تەڭ.



3 ـ كۆزنەك: ئىچىگە «278» يېزىلغان، تېزلىكى 278 مېتىر/سېكۇنت (1000 كىلومېتىر/سائەت) ياكى ئۇنىڭدىن تېز ـ ئاستىراق بولغان نىشانلار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كۆزنەكتىكى ھالقىلار تېشىدىن ئىچىگە قاراپ ئىككىنچى ھالقا 278 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى ۋە بىرىنچى ھالقا 140 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى نىشانلارنى قارىغا ئېلىشتا ئىشلىتىلىدۇ.

ھاۋا نىشانلىرىنى ئېتىش ئۈچۈن كېرەكلىك مەلۇماتلار دېشىكا دەرسىدە بېرىلدى. بۇ مەلۇماتلار زۇكىيەك قورالىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**زۇكىيەك قورالىدا ھەرىكەتلىك نىشانلارنى قارىغا ئېلىشتا تۆۋەندىكى فورمۇلا ئىشلىتىلىدۇ.**

ئوقنىڭ يېتىپ بارىدىغان ۋاقتى × نىشان تېزلىكى × نىشان كۆرۈنىشى (يانتۇلۇقى) = تېزلىك ھالقىسى

چىققان سانلىق قىممەتنى بىز ئۆگىنىپ ئۆتكەن ھالقىلارنىڭ تېزلىكىگە سېلىشتۇرۇپ، ماس كەلگەن ھالقىغا كەلگەندە ئاتىمىز. ئوقنىڭ يېتىپ بارىدىغان ۋاقتى: 1000 مېتىردا تەخمىنەن 1 سېكۇنت، 1400 مېتىردا 1.5 سېكۇنت، 1800 مېتىردا ئىككى سېكۇنت دېگەندەك ھېسابلىنىدۇ. نىشاننىڭ كۆرۈنىشىنى تېز مۆلچەرلەشتە، بىزگە كۆرۈنىۋاتقان نىشاننىڭ ئۇزۇنلۇقى نىشاننىڭ ھەقىقىي ئۇزۇنلۇقىنىڭ 1/4 گە، 2/4 گە، 3\1 گە ياكى 2/3 گە باراۋەر كەلگەندەك مۆلچەر بىلەن ئېلىنىدۇ.

**مىسال:** بىر دانە تىكئۇچار 1000 مېتىر مۇساپىدىن 50 مېتىر/سېكۇنت تېزلىك بىلەن كېلىۋاتىدۇ. نىشاننىڭ كۆرۈنىشى 4/4 (يەنى نىشاننىڭ ھەقىقىي ئۇزۇنلۇقى بىلەن تولۇق نامايەن بولىدۇ.) بولۇپ، بىز قايسى ھالقىدا قارىغا ئېلىشىمىز كېرەك؟

$$50 = 4/4 \times 50 \times 1$$

بۇ ھالدا «111» قارىغا ئېلىش كۆزنىكىنىڭ ئىككىنچى ھالقىسىغا قارايدىغان بولساق، 55 مېتىر/سېكۇنت تېزلىكتىكى نىشانلارنى قارىغا ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز نىشانىنى ئىككىنچى ھالقىنىڭ سەل ئىچىگىرەك كىرگۈزۈپ تۇرۇپ ئاتىمىز.

**مىسال:** نىشان 1500 مېتىر مۇساپىدىن 50 مېتىر/سېكۇنت تېزلىك بىلەن كېلىۋاتىدۇ. نىشان كۆرۈنىشى 2/4 بولۇپ، قايسى ھالقىغا قارىغا ئېلىشىمىز كېرەك؟

$$225 = 2/4 \times 300 \times 1.5$$

بۇ ھالدا ماس ھالقىنى ئىزدەيدىغان بولساق، «278» قارىغا ئېلىش كۆزنىكىنىڭ ئىككىنچى ھالقىسىنىڭ 278 مېتىر/سېكۇنت ئىكەنلىكىنى بايقايمىز. دېمەك، نىشانىنى ئىككىنچى ھالقىنىڭ ئىچىگىرەك كىرگەندە ئاتىمىز.

دىققەت! بۇ فورمۇلادىن چىققان سانلىق قىممەتنى قايسى قارىغا ئېلىش كۆزنىكىگە ماس كەلسە، شۇ كۆزنەك ئىشلىتىلىدۇ. نىشانىنى ھالقىغا ئالغان ۋاقتىمىزدا چىققان سانلىق قىممەتنى مۆلچەر قىلىپ تۇرۇپ قارىغا ئالىمىز. خۇددى يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش فورمۇلادىن ھېسابلاپ چىقىلغان سان 225، قارايدىغان بولساق ئىككىنچى ھالقىنىڭ تېزلىكى 278 مېتىر/سېكۇنت چىققان سانلىق قىممەت ئەلۋەتتە بۇنىڭغا نەق كەلمەيدۇ، چىققان قىممەت ئىككىنچى ھالقىدىكى مۇقىم قىممەتتىن كىچىكرەك بولغانلىقى ئۈچۈن، نىشانىنى ئىككىنچى ھالقىنىڭ ئىچىگىرەك مۆلچەر قىلىپ تۇرۇپ ئاتىمىز.

**يەكۈن:** فورمۇلادىن ھېسابلاپ چىققان سانلىق قىممەت 40 بولسا، 25~55 ئارىسىدىكى قارىغا ئېلىش ھالقىسىغا ئېلىنىدۇ. 50 چىقسا 55 لىك ھالقىنىڭ ئازراق ئىچىگىرەك قارىغا ئېلىنىدۇ. 65 چىقسا 55 لىك ھالقىنىڭ ئازراق سىرتىغا قارىغا ئېلىنىپ ئېتىلىدۇ.

فورمۇلادىن ھېسابلاپ چىقىلغان قىممەت توغرا قىممەت بولۇپ، ئاتقۇچى بۇ خىل ھېسابلاشنى ئۆگىنىشى، شۇنداقلا تېزلىك بىلەن ئىشلىيەلەيدىغان بولۇشى كېرەك. بۇنىڭغا قوشۇپ ھاۋا نىشانلىرىنىڭ تېزلىكى، مۇساپىسى ۋە يۆنىلىشى ئىنتايىن تېز ئۆزگىرىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن ئادەتتە جەدۋەلدە كۆرسىتىلگىنىدەك ئوتتۇرىچە قىممەت ئىشلىتىلىدۇ.





**دۇربۇننى سازلاش:** ئەگەر دۇربۇندا خاتالىق بولسا، بۇنى تۈزەش ئۈچۈن ئالدى بىلەن قورالنى تۈز مەيداندا توختىتىمىز. ئاندىن ئوقنەيچىنىڭ ئۈچىغا بايراق دۇربۇننى كىرگۈزىمىز.



**توغرىلاش باسقۇچى:**

ئالدى بىلەن نىشان تاختىسىغا تۆۋەندىكى ئۆلچەم بويىچە ئۈچ تال پىلۇس بەلگىسىنى سىزىمىز. تەييارلانغان تاختىنى تەڭ باراۋەر ئېگىزلىكتە 50 مېتىر يىراقلىقتا قويىمىز. بايراق دۇربۇننى تاختىنىڭ ئەڭ تۆۋەندىكى پىلۇسقا توغرىلايمىز. مۇناسىۋەتلىك بولتا ـ مىخلارنى بوشىتىش ئارقىلىق ھاۋا دۇربۇننى ئوتتۇرىدىكى پىلۇسقا، قۇرۇقلۇق دۇربۇننى ئەڭ ئۈستىدىكى پىلۇسقا توغرىلايمىز. بۇ چاغدا ھاۋا ۋە قۇرۇقلۇق دۇربۇنلىرى كۆرسەتكەن مۇساپە رەقەملىرىدە ئۆزگىرىش بولىدۇ. بىز بۇلارنى نۆلگە ياكى ئوتتۇرىغا تەڭشەپ، مۇناسىۋەتلىك بولتىلارنى قايتىدىن چىڭىتىۋېتىمىز. شۇنىڭ بىلەن سازلاش تامام بولىدۇ.

قورال سازلاشنىڭ ئاددى ئۇسۇلى: بىرزە سازلاش تاختىسى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا، ئوقنەيچە ئۈچىغا بايراق دۇربۇننى سالغاندىن كېيىن، بايراق دۇربۇن ئارقىلىق ئەڭ ئاز بولغاندا 500 مېتىر يىراقلىقتىكى خالىغان بىر نىشان كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئاندىن ھاۋا دۇربۇننى مۇناسىۋەتلىك بولتىلارنى بوشىتىش ئارقىلىق مەزكۇر كۆزدە تۇتۇلغان نىشانغا توغرىلاپ چىڭىتىۋېتىمىز. سازلاش تامام بولىدۇ. بۇ خىل ئۇسۇلدا، قورالدا 1000 مېتىر مۇساپىدە ئوق ئېتىلغاندا 30 سانتىمېتىر خاتالىق پەرقى كۆرۈلىشى مۇمكىن. بۇ ئۇنۇمسىز خاتالىقتۇر.

ئەسكەرتىش: ئوقنەيچە ئېگىگە سېلىنغان دۇربۇندىكى بايراق، ئوقنەيچىدە دۇربۇننىڭ ئۇنتۇلۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن بولۇپ، شۇ ھالەتتە ئوق چىقىپ كەتمەسلىكنى مەقسەت قىلغاندۇر.






ھاۋا نىشانلىرىنى قارىغا ئېلىشتا ئىشلىتىلىدىغان جەدۋەل

| مۇساپە مېتىر | نىشاننىڭ تېزلىكى مېتىر/سېكۇنت | | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | 111 | | | | 194 | | | 278 | |
| نىشاننىڭ يانتۇلۇقى | | | | | | | | | |
| | 1/4 | 2/4 | 3/4 | 4/4 | 1/4 | 2/4 | 3/4 | 1/4 | 2/4 |
| ئېتىش ھالقىسى | | | | | | | | | |
| 200ـ1400 | 111 | 111 | 111 | 111 | 194 | 194 | 194 | 278 | 278 |
| مېتىر | 1 | 1 | 2 | 3 | 4 | 1 | 2 | 1 | 2 |
| 1000ـ1400 | 111 | 194 | 194 | 194 | 111 | 111 | | 278 | |
| مېتىر | 1 | 1 | 2 | 3 | 1 | 3 | | 1 | |
| 1400ـ1800 | 111 | 111 | 111 | 194 | 194 | 194 | | 194 | |
| مېتىر | 1 | 3 | 4 | 3 | 1 | 3 | | 2 | |







### 3. زور ئوقنەيچىلىك ئۇچقۇسوقارلار

### شىلكا ZU – 23



1962 ـ يىلى ياسالغان بولۇپ، 50 دىن ئارتۇق دۆلەتتە قوللىنىلىدۇ. ئىشلىتىشكە بەش ئادەم كېتىدۇ. ئىككى چاقلىق هارۋىسى بار. قۇرۇقلۇق نىشانلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان دۇربۇنى بار. مىسىر ياسىغان شەكلى ئادەتتە $SH-23M$ دېيىلىدۇ. مۇجاهىدلار بۇ قورالنى شىلكا دەپ ئاتايدۇ.

تۆۋەندىكى $ZSU-23-4\ Shika$:



قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچەملىرى:

1. ئوقنەيچە ئۆلچىمى:23 مىللىمېتىر
2. ئېغىرلىقى: 950 كىلوگرام
3. ئۇزۇنلۇقى: مېڭىۋاتقاندا 4.57 مېتىر ؛ ئوق ئېتىش هالىتىدە 4.6 مېتىر
4. ئوقنەيچە ئۇزۇنلۇقى: 2.01 مېتىر؛ ئوقنەيچە سانى: 2
5. ئېگىزلىكى: مېڭىۋاتقاندا 1.87 مېتىر؛ ئوق ئېتىش هالىتىدە 1.82 مېتىر
6. كەڭلىكى: مېڭىۋاتقاندا 1.83 مېتىر؛ ئوق ئېتىش هالىتىدە 2.41 مېتىر
7. قايتا قۇرۇلۇشى گازنىڭ سىلكىشى بىلەن
8. نەزەرىيىدە مىنۇتىغا 1000~800 پاي، ئەمەلىيەتتە 200 پاي ئوق ئاتىدۇ (بىر ئوقنەيچىلىك)
9. 50 پايلىق ئوق ساندۇقى بار



10. يانغا 360 گرادۇس ئايلىنىدۇ. ئاستى ـ ئۈستىگە نۆلدىن تۆۋەن 10 گرادۇستىن 90 گرادۇسقىچە
11. ئاستى ـ ئۈستىگە سىكۇنتىغا 54 گرادۇس ھەرىكەتلىنەلەيدۇ
12. ئاخىرقى مۇساپىسى: گورزىنتال(توغرىسىغا) 7000 مېتىر، ۋېرتىكال(تىك) 5700 مېتىر
13. قۇرۇقلۇق نىشانلىرىغا ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 2500 مېتىر ، ھاۋا نىشانلىرىغا 1500 مېتىر
14. ئوق تۈرلىرى: EH ـ I ئېغىرلىقى 180 گرام، IEH ـ T،ئېغىرلىقى 190 گرام،
IPA ـ T ئېغىرلىقى 189 گرام، PT ئېغىرلىقى 180 گرام .
15. EH ـ I، IEH ـ T بۇ ئىككى خىل ئوق ئېتىلىپ بىرەر نەرسىگە تەگكەندە پارتلايدۇ.
16. دەسلەپكى تېزلىكى: 970 مېتىر/سېكۇنت
17. 500 مېتىرمۇساپىدىن 25 مىللىمېتىر قېلىنلىقتىكى تۆمۈرنى تېشەلەيدۇ.

**ئوقدان:**



**چۇۋۇپ ـ قوراشتۇرۇش**

1. ئاۋۋال قورالنى تەكشۈرۈپ، ئوقنى چىقىرىۋالىمىز. ئاندىن ئوقنەيچىنىڭ ئالدى تەرەپتىكى تۇتقۇچى قۇلۇپىنى ئالدىمىزغا تارتىپ تۇرۇپ ئۈستىگە كۆتۈرۈپ ئاچىمىز.



2. ئوقنەيچىنىڭ ئوق پارتلاش ئۆيى تەرەپتىكى قۇلۇپىنى ئىتتىرىپ، كۆتۈرۈپ كەينىگە تارتىمىز.



3. قاپقاقنى تۇتقۇچىنى ئىككى تەرەپتىن بېسىپ تۇرۇپ، ئۈستىگە كۆتۈرۈپ تۇرۇپ ئاچىمىز.







4. ئوقنەيچىنىڭ ئارقا قۇلۇپىنى ئېتىلىدىغان تەرەپكە تارتىپ، ئوقنەيچىنى تۇتۇپ تۇرغان قىسمىنى چىقىرىمىز.



5. ئوقنەيچىنىڭ تۇتقۇچىنى تۇتۇپ رەسىمدىكىدەك ئوقنەيچىنى قورالنىڭ ئىچى تەرىپىگە ئازراق ئايلاندۇرىمىز. ئاندىن ئوقنەيچىنى ئالدىغا ئىتتىرىپ ئازراق چىقىرىۋالىمىز. ئاندىن تۇتقۇچىنى تۇتۇپ تارتىپ چىقىرىمىز.



6. قورالنىڭ قالغان قىسمىنى چىقىرىمىز. ئۈستى سول تەرەپتىكى ۋە ئاستى ئوڭ تەرەپتىكى رەسىمدىكىدەك قۇلۇپىنى ئېچىپ، ئىككى تەرەپتىن كۆتۈرۈپ ئىككى تال ياغاچ ئۈستىگە قويىمىز.



7. قاپقاقنىڭ قۇلۇپ مىخىنى بېسىپ تۇرۇپ قاپقاقنى ئاچىمىز. ئاندىن قاپقاقنى تۇتقۇچى مىخنى چىقىرىپ قاپقاقنى ئاجرىتىۋالىمىز. ئاستى سول تەرەپتىكى قاپقاق مىخى ۋە قاپقاق





8. رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك ئوق زەنجىرى سالىدىغان ئورۇندىن ئاۋۋال ئوڭدىكى، ئاندىن سولدىكى رەسىمدىكى تۆمۈر پارچىسىنى چىقىرىۋالىمىز.



9. رەسىمدىكىدەك قورالنىڭ ئىككى تەرىپىدىكى مىخنى چىقىرىپ ئاستىدىكى رەسىمدىكى قىسمىنى چىقىرىۋالىمىز.



10. ئوقنەيچىنىڭ ئوق پارتلاش ئۆيى تەرەپتىكى قۇلۇپىنى چىقىرىۋالىمىز



11. ئوقنەيچىسىنىڭ ئوق پارتلاش ئۆيى تەرەپتىكى قۇلۇپى ۋە ئۇنىڭ چۈۋۈلۈشى







12. رەسىمدىكىدەك كىچىك تۆمۈر پارچىسىنى چىقىرىۋالىمىز.



13. قورالنىڭ يىڭنە بىرىكمىسى گەۋدە قىسمىدىكى تەپكىنى چىقىرىمىز .



14. رەسىمدە كۆرسىتىلگەندەك تۆمۈر پارچىسىنى چىقىرىمىز



15. تۆمۈر ياپراقچىنى چىقىرىمىز



16. گەۋدە قىسمىدىكى ئوقنەيچە قۇلۇپىنىڭ يېنىدىكى تۆمۈرنى چىقىرىمىز





17.تۆۋەندىكى تەرتىپ بىلەن مىخنى چىقىرىمىز



18. كەينى قاپقاقنى ئالىمىز. بىرەر نەرسىدە ئاستىغا باسىمىز ياكى قولىمىز بىلەن تارتىپ چىقىرىمىز.

19.تۆۋەندىكى رەسىمدىكىدەك تۆمۈرنى چىقىرىمىز



20. قۇرغۇنى چىقىرىمىز

21. تۆمۈر تاختىنى چىقىرىمىز







22. يىڭنە بىرىكمىسىنى چىقىرىمىز



23. زەنجىر تارتىدىغان ئورۇندىكى تۆمۈرنى چىقىرىمىز



24. زەنجىر تارتىدىغان ئورۇندىكى تۆمۈرنى چىقىرىمىز



25. يان تەرەپتىكى پىچاققا ئوخشاش تۆمۈرنى چىقىرىمىز



26. مىخنى چىقىرىمىز



27. مەدەكنى چىقىرىمىز





28.ئالدى تەرەپتىن مىخنى چىقىرىپ، ئىچىدىن نوكەشنى چىقىرىمىز

29.مىخنى چىقىرىمىز

30.رەسىمدىكىدەك ئىتتىرىپ تۆمۈرنى چىقىرىمىز.





## 4. قوغلىغۇچى راكېتالار

قوغلىغۇچى راكېتالار دېگىنىمىز: سام 7، ئىگلا، ستىنگېر قاتارلىقلارغا ئوخشاش نىشاننى ئۆزى قوغلايدىغان راكېتالار بولۇپ، بۇ خىلدىكى راكېتالارنىڭ بەزىلىرى ئاۋاز بىلەن نۇرنى قوغلىسا، بەزىلىرى ئاۋاز، نۇر، ماسسىنى قوغلايدۇ. ئۇرۇسلار بۇ خىلدىكى راكېتالارنى ئومۇملاشتۇرۇپ PZRK (يۆتكەپ ئىشلىتىلىدىغان ھاۋايى راكېت كومپىلىكسى) دەپ ئاتايدۇ.

SAM B7



سام ئاۋۋال SAM A7 مودېلىدا ياسالغان بولۇپ، بۇ 1968 ـ يىلى ئۇرۇستا ياسالغان. كېيىن SAM B7، SAM A7 دىن 1972 ـ يىلى ئۆزگەرتىلىپ ياسالغان. 9K32 Strela – 2 يەنە SAM A7 ، SAM A7 يەنە 9K32 Strela – 2M دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

سام ئۆزى يەڭگىل ۋە يۆتكەش ئاسان قورال بولۇپ، ئومۇمەن 13 خىل مودېلى بار: 1 دىن 6 گىچە ماشىنىغا جايلاشتۇرۇلغان ئېغىر تىپتىكى راكېتالار بولغان، 7 دىن 13 گىچە يەلكىدە قويۇپ ئاتىدىغان يەڭگىل راكېتالار بولغان. بۇ راكېتانىڭ مەشھۇر ئۈچ خىل ئىسمى بار: ستىرېلا، گىرىل، سام7

سام ـ 2 ___1968 ـ يىلى ياسالغان. تېزلىكى: 430 مېتىر/سېكۇنت. سام ـ 2M ___1970 ـ يىلى ياسالغان. تېزلىكى: 550 مېتىر/سېكۇنت. ئۇ چاچمىلىق ھەم تەشكۈچى.

SAM B7 ئۈچ بۆلەكتىن تۈزۈلگەن:

بىرىنچى: ئوق قاچىلانغان تۇربا قىسمى؛

ئىككىنچى: تەپكە قىسمى؛

ئۈچىنچى: باتارىيە قىسمى.

1. ئوق قاچىلانغان تۇربا قىسمى

1. ئالدى ـ كەينى قاپقاق (رېزىنكىدىن ياسالغان) لاتا ئورالغان ھالقا ئەتراپىنى سىقىپ تۇرسا، ئىچىدىكى مېتال شۇ ھالقىنى تۇتۇپ تۇرۇش بىلەن بىللە ماگنىتنى ئۆزىگە تارتىپ كۆزنى مۇقىملاشتۇرۇپ تۇرىدۇ. ئالدى قاپقاقنىڭ تۇتقۇچى بار، تارتساقلا چىقىدۇ. قۇلپىنى ئاچساق ئۇنىڭ ئىچىدە بىر مېتاللىق ھالقا بولۇپ، ئۇ ئوق كۆزىنىڭ مۇقىملىقىغا پايدىلىق. (كەينى قاپقاق ھەم قۇلۇپلۇق) بۇ قاپقاقنىڭ ئىچى تېكستالىتتىن ياسالغان.

2. ئالدى ـ كەينى قارىغا ئالغۇچ. ئۇنىڭ ئالدىدىكىسى ئۈچ چەمبەرچىدىن ياسالغان. كەينىدىكىسى بىر چەمبەرچىدىن تۈزۈلگەن.

3. رېزىنكە قارىغا ئالغۇچ. ئۇنىڭ رولى ئىككى تۈرلۈك قورالنىڭ توسالغۇلار بىلەن بولغان مۇشكۇلاتىنى ھەل قىلىش ھەم نىشاننى ئۈستىگە قوندۇرۇپلا مۇساپە ماس كەلسە ئېتىش.

4. باتارىيە ئورنى. ئۇنىڭ ئىچىدە تۆت تال تۆشۈكچە بار بولۇپ ھەممىسىنىڭ نومۇرى بار.

5. باتارىيىنى تۇتۇپ تۇرىدىغان ھالقا.



6. ئوقىقا توك ئۆتكۈزىدىغان 18 سىملىق تۆشۈكلۈك ئىچكى توك چاتقۇ (يەنى ساكو).
7. ئوقنى تۇتۇپ تۇرىدىغان مىخ
8. تەپكىنى تۇتۇپ تۇرىدىغان مىخ
9. كەينى قارىغا ئالغۇچقا ئورۇنلاشتۇرۇلغان يېشىل چىراق.
10. ئوقىقا توك ئۆتكۈزۈپ بېرىدىغان 28 سىملىق تۆشۈكلۈك تاشقى توك چاتقۇ (ئىچىدىكى چاتقۇ بىلەن بۇ چاتقۇ ئۇدۇلمۇ-ئۇدۇل ئەمەس)
11. ساكو بىلەن باتارىيە، ئارقا قارىغا ئالغۇچتىكى يېشىل چىراق، كاپسۇل، ئوق مېڭىسىنى تۇتاشتۇرۇپ تۇرىدىغان سىم. ئۈچ تال سىم كاپسۇلغا، 18 سىم ئوق مېڭىسىگە كېتىدۇ.
12. تاسما.

2. تەپكە قىسمى

1. تۇتقۇچ: بۇ تۇتۇشقا ۋە ئىشلىتىشكە ئەپلىك بولسۇن ئۈچۈن قىڭغىراق ياسالغان. چۈنكى بۇ قورال ئىككى قېتىم بېسىلغاندىن كېيىن ئاندىن ئېتىلىدۇ.
2. تەپكە: بۇ ئۈچ خىل ھالەتتە بولىدۇ. ئۆزىنىڭ ئەسلى ھالىتى. 1-قېتىم بېسىلغاندىن كېيىنكى ئوقنى تەييارلىق باسقۇچىغا كىرگۈزىدىغان تەييارلىق باسقۇچىدىكى ھالىتى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۈچىنچىسى ئېتىش ھالىتى قورالنىڭ باتارىيىسىنىڭ ئورنىغا 40 ۋولتلۇق باشقا باتارىيە سىنالغان بولسىمۇ، مۇۋاپىقىيەتسىز بولغان.
3. قۇلۇپ
4. تەپكىنى قايتۇرىدىغان مىخ
5. 28 لىك تىللىق توك چاتقۇ (يەنى ساشۇ)
6. تەپكىنىڭ ئېلىكتېر سىستېمىسى جايلاشتۇرۇلغان قاپلانغان قىسمى
7. كانايچە
8. تەپكىنى ئوق قاچىلانغان تۇربىغا تۇتاشتۇرۇپ تۇرىدىغان ئالدى-كەينى ئىككى تال مىخ
9. تەپكىنى ئوق قاچىلانغان تۇربىغا بېكىتىلگەن، تەپكىنى تۇتىدىغان مىخقا ياسالغان بىر تۆشۈكچە
10. مۈرىگە قويىدىغان قىسمى قونداق

3. باتارىيە

1. يىڭنە: بۇ ئۈچكە بۆلۈنىدۇ: ئاچقۇچ، يىڭنە، رېزىنكە ھالقا.
2. باتارىيە جىسمى: (رۇسلارنىڭكىدە رۇسچە، تەقلىدىدە ئىنگلىزچە)
3. باتارىيىنىڭ رېزىنكە قاپقىقى
4. باتارىيە ئاچقۇچىغا كەپشەرلەنگەن سىم قۇلۇپ. بۇ سىم ھەم ئىشلىتىلگەن ئىشلىتىلمىگەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن، ھەم باتارىيە كاپسۇلىغا يىڭنىنىڭ ئۇرۇشىنى باشلاش ئۈچۈن بېكىتىلگەن. ئۇ ئوك تەرەپكە بۇرۇلسا ئۈزۈلىدۇ. (ئۇڭغا ئىشارى ئىستىرېلكا ۋە خەت بار). بۇ سىم ئىككى خىل. ئەسلى سىم، بۇ ئۈچ تال سىم پاراللېل ھالەتتە تۇتاشتۇرۇلغان ھالەتتە بولىدۇ. تەقلىدىسى ئەشمە ھالەتتە بولۇپ پاكىستاننىڭ ھەم بار.

باتارىيىنىڭ جىسمىنىڭ چۈشەندۈرۈلىشى

1. كاپسۇل: بۇ ئىككى بولىدۇ. ئەسلىسى يۈزىدە ئۈچ تال كاۋاكچىسى بولىدۇ. رەڭگى قىزغۇچراق بولىدۇ. تەقلىدىسى يۈزىدە ئىككى كاۋاكچىسى بولىدۇ. رەڭگى ئاقراق بولىدۇ.
بۇنىڭ ئۈزۈستا ياسالغىنىنىڭ ئۈستىدە رۇسچە خەت بار. تەقلىدىسىنىڭ ئۈستىدە ئىنگلىزچە خەت بار.
2. تاشقى قىسمى.





3. باتارىيىنىڭ باش قىسمى: بۇنىڭ ماتېرىيالى تېكىستىل بولۇپ، بۇنىڭدا تۆت تال تىل بار. ئۇ ئوق قاچىلانغان تۇربىدىكى باتارىيە ئورنىدىكى تەگ تەرەپتىكى تۆت تال تۆشۈكچىگە كىرىدۇ.
ئۇنىڭدا بىر ئېرىقچە بار. ئۇ ئوق قاچىلانغان تۇربىدىكى باتارىيە ئورنىنىڭ ئىچ تەرىپىدىكى ئەكەك سىزىقچىغا كىرىپ تۇرىدۇ (مۇقىملىق ئۈچۈن).
تەگدىكى ھالقىسىمان ئېرىقچە بار قىسمى ئوق قاچىلانغان تۇربىدىكى باتارىيە ئورنىدىكى ھالقىنىڭ چىڭىتىشى ئۈچۈن ياسالغان.

## قورالنى ئىشلىتىش ئېھتىياتى

بۇ قورالنى ئۇچكە بۆلىدۇق. بۇ ئۈچ بۆلەكنى ھەر ۋاقىت ئايرىپ ساقلايمىز. بىرلەشتۈرۈپ ساقلاشقا قەتئىي بولمايدۇ. تەپكە قىسمى راكېتا ئېتىلغاندىن كېيىن 2~3 مىنۇتتىن كېيىن چىقىرىۋېتىلمىسە ئىچىدىكى ئېلېكتىر تاختا بۇزۇلۇپ تەپكىنى قايتا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. بىر تەپكىدە 1000 دىن كۆپ راكېتا ئېتىشقا بولىدۇ.
رېزىنكە قارىغا ئالغۇچنىڭ ئىككى رولى بار.

1. قورال ئېگىزلىكىنى ئۆلچەش
2. قورالنى نىشانغا ئېتىش

## قورال ئوقى




1. كۆز: ئۇ ئۈچ قىسىمدىن تۈزۈلگەن. شىشە قاپ، ماگنىت، ئەينەك (بۇ نۇر قايتۇرىدۇ).
2. ئاپتوماتىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچى سىستېما
3. ئوقنىڭ يۆنىلىشىنى كونترول قىلغۇچى قانات
4. مېڭە
5. كاپسۇل ۋە پارتلىغۇچى ماددا. بۇ ماددا تۆت تۈرلۈك ئارىلاشما: ئەر دى ئېكس RDX، تېترائىلTetryle ، ئالىيۇمىن كۇكۇنى Aluminum Powder ، جۇم Gum .
كاپسۇل ئۈچ تۈرلۈك (ۋاقىتلىق، سۈركىلىش، ئۇرۇلۇش) ئالاھىدىلىككە ئىگە.
6. ئىتتىرگۈچى ماددا: بۇ ئىككى قىسىم. بىرىنچىسى ئوقنى قورالدىن چىقىرىدۇ. ئىككىنچىسى ئوقنى يىراققا ئاپىرىدۇ.
7. ئوقنى ئايلاندۇرغۇچى ئارقا قانات: بۇ تۆت تال قاناتتىن تۈزۈلگەن، ئۇنىڭ ئارىسىدا تۆت تال تۆشۈك بار. بۇ تۆشۈكتىن ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ ئوتلۇق گېزى چىقىپ قاناتنى ئايلاندۇرىدۇ. ۋە ئوقنى ئالدىغا ئىتتىرىدۇ. بۇ تەرەپتە زەرەت قويىغۇچ ئۇلانغان ئۈچ تال سىم بار.
ئوق قورالدىن چىققاندىن كېيىن ئۈچ خىل ھالەت بار:

1. ئوق تۇربىدىن چىقىپ 6~7 مېتىر ماڭىدۇ
2. °6 پەسلەيدۇ (كۆزى نىشانغا قاراپ كەينى پەس، بېشى ئېگىز ھالەتتە پەسلەيدۇ).
3. ئۇندىن كېيىن 2ـ ئىتتىرگۈچى ماددىغا ئوت تۇتۇشۇپ نىشانغا ئۇچىدۇ. 500 مېتىردىن كېيىن مېڭىسى ئىشلەشكە باشلايدۇ.



قارىغا ئالغۇچنى ئىشلىتىش:



ئەگەر نىشان ئىچكى 1 ـ چەمبەر ئىچىدە بولسا نىشان يىراقتا؛ 3 ـ چەمبەرگە سىغمىسا نىشان 400 مېتىردىن يېقىن؛ ئەگەر 2 ـ ياكى 3 ـ چەمبەرگە سىغسا نىشان مۇساپىسى لايىقلاشقان بولىدۇ.

SAM A7 بىلەن SAM B7 نىڭ تېخنىكىلىق پەرق جەدۋىلى

| نامى | A | B |
|---|---|---|
| ئومۇمىي ئېغىرلىقى | 12.5 كىلوگرام | 14.5 كىلوگرام |
| ئوق ئېغىرلىقى | 9 كىلوگرام | 10 كىلوگرام |
| ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى | 142 سانتىمېتىر | 145 سانتىمېتىر |
| ئاخىرقى مۇساپىسى | 4200 مېتىر | 6000 مېتىر |
| ئەڭ ياخشى ئۇرۇش مۇساپىسى | 1500 مېتىر | 2000 ~ 2300 مېتىر |
| باتارېيىنىڭ ئىشلەش ۋاقتى | 45 سېكۇنت | 60 سېكۇنت |
| باتارېيىنىڭ قۇۋۋىتى | 40 ۋولت | 40 ۋولت |
| ئوقنىڭ پارتلاپ كېتىش ۋاقتى | 12.7 سېكۇنت | 14.6 سېكۇنت |
| ئوقنىڭ پارتلىغۇچى ماددىسىنىڭ ۋەزنى | 370 گرام | 370 گرام |
| ئەڭ يېقىن چەكلەنگەن مۇساپە | 400 مېتىر | 400 مېتىر |
| تەپكىدىن توك قوبۇل قىلغۇچى سىم سانى | 24 دانە | 28 دانە |
| ئوقنىڭ 1 ـ ۋە 2 ـ تېزلىكى | 30~460 مېتىر/سېكۇنت | 30~540مېتىر/سېكۇنت |
| ئېتىرگۇچى ماددىنىڭ كۆيۈپ تۈگەش ۋاقتى | 12.7 سېكۇنت | 14.6 سېكۇنت |

قورالنى ئېتىشقا 10~5 سېكۇنت ۋاقت كېتىدۇ.
قايتا تەييارلاشقا 10~6 سېكۇنت ۋاقت كېتىدۇ.
ئوق نامى: 9M32M
ئىشلىتىلىدىغان دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى: 18~4500 مېتىر
ئوقنىڭ دىئامېتىرى: 70 مىللىمېتىر
ئوقنىڭ ئۇزۇنلۇقى: 1400 مىللىمېتىر
ئىزدەش دائىرىسى: 1.9 گرادۇس
ئىز قوغلاشچانلىقى: سېكۇنتىغا 6 گرادۇس
ئوق بېشى ئېغىرلىقى: 1.15 كىلوگرام
15 سېكۇنتتىن كېيىن ئۆزلىكىدىن پارتلاپ كېتىدۇ.

باشقا تۈرلىرى:
SA – N – 5 دېڭىز ئارمىيە تىپى، HN – 5A خىتاينىڭ ياسىغىنى، Strela 2M/A يۇگوسلاۋىيە ياسىغىنى، Sakr Eye مىسىرنىڭ ياسىغىنى.
بۇ قورالنىڭ يەنە ماشىنىلارغا ئورنىتىلىدىغان 4، 6، 8 تۇربىلىقلىرىمۇ بار. بەزى تىك ئۇچارلارغىمۇ ئورنىتىلىدۇ. مەسىلەن: Mi – 24, s – 342 Gazelle لار.





سامىنى ئاتقۇچى ۋە ياردەمچى توغرىسىدا:

بۇ قورالنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغان كىشى ياردەمچى بولىدۇ. ئەڭ مۇھىمى ياردەمچى، ئەگەر بىز سامىنى تۈرۈپ ئاتماقچى بولساق، ئاز بولغاندا 20° ، كۆپ بولغاندا 60° غىچە بولغان ئارىلىقتا ئاتىمىز.

ئەگەر 20° تىن پەس بولسا ئوق ئازراق مېڭىپلا پارتلاپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇ پەسلەش، ئەكىس تەسىر سەۋەبىدىن كونتىرولنى يوقىتىش ياكى يەرگە ئۇرۇلۇپ كېتىشى مۇمكىن، بۇ تەجرىبە قىلىنغان.

ئەگەر 60° تىن ئېگىز ئېتىلسا ئاتقۇچىنىڭ ئارقىسىغا زەرەر يېتىدۇ، مۇساپىسى كەملەپ كېتىدۇ. ئوقنىڭ نىشاننى قوغلىشىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ئەگەر سامىنى ئولتۇرۇپ ئاتماقچى بولساق ئاز بولسا 20° ، كۆپ بولسا 40° قىچە بولغان ئارىلىقتا ئاتىمىز.

SAM A7 نىڭ قوندىقى تۆز قىلىپ ياسالغان، تاپانچا قىسمى SAM B7 نىڭكىدىن كىچىكرەك ۋە كانىيى ئوتتۇرىسىدا تۇتقۇچى تۆز قىلىپ ياسالغان.

بۇ قوراللارنى نەملىكتىن، ئۇرۇلۇپ-سوقۇلۇشتىن قاتتىق ساقلاش كېرەك. ئۇلارنىڭ ئېتىلىدىغان ۋاقتى شام ۋە بامداتتىن كېيىنكى ۋاقىتلار.

بۇ قورالنى ئىسپىرت ۋە ياكى بېنزىن بىلەن تازىلايمىز.

بۇلارنى ئاتىدىغان جاي 360 گرادۇس ئوچۇق بولىشى كېرەك. بۇ جايدا ئېلېكتىرلىك نوقتىلار بولماسلىقى لازىم. كۈن ياكى كۈچلۈك كۈن نۇرىدىن ئەڭ ئاز 20 گرادۇستىن چوڭ يىراق بۇلۇڭغا ئېتىلىشى كېرەك.

قىشتا ئوقلارنىڭ تېزلىكى ئاستىلايدۇ.

سامىنى تەكشۈرۈپ كۆرۈش:

SAM B7 نى ئەگەر ئۈچرىتىپ قالساق تەكشۈرۈشنىڭ ئاددىي ئۇسۇلى ئالدى قاپقاقنى تارتىپ ئاچقان هامان كۆزى دەرهال قىمىرلاپ هەربىكەتلىنىشكە باشلايدۇ. بۇ ئۇنىڭ ساقلىقىغا ئىشارەت.

ئاتماقچى ياكى سىناپ كۆرمەكچى بولغاندا قورال ئەتراپىدا چوڭ تۆمۈر ۋە چوڭ-كىچىك ماگىنت قەتئىي بولماسلىقى كېرەك. بۇ كۆزنىڭ خاتا كۆرسىتىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

ئېتىش:

قورالنى كېچىدە ئاتساق نۇرغۇن توسالغۇلاردىن قۇتۇلىمىز.

1. ئاتقۇچى سامىنىڭ تاسمىسىنى ئالدىغا، ئۆزىنى ئارقىغا قىلىپ كۆتۈرۈپ ماڭىدۇ. ئوق بېشىنى ئۈستىگە قارىتىپ كۆتۈرۈش دېيىلگەن بولسىمۇ، لېكىن زىيىنى يوق. ياردەمچى كېيىن مەيدانغا بېرىپ مۇناسىپ ئورۇن تاللايدۇ. ئاندىن رېزىنكە قارىغا ئالغۇچ بىلەن تۆت تەرەپكە مۇكەممەل قاراپ ياخشى تەكشۈرىمىز. ئاندىن ئورۇن تاللىنىپ نىشان كەلسە ياردەمچى باتارىيە ئورنىنى تازىلاپ تەپكىنى سالىدۇ ۋە باتارىيىنى سېلىپ مۇقىملاشتۇرىدۇ. ئاندىن نىشان بېقىنلاپ كەلسە ئالدى-كەينى قارىغا ئالغۇچنى ئاچىمىز. ئاندىن نىشاننى ياخشى توغرىلاپ بولغاندىن كېيىن ئالدى-كەينى قاپقاقنى ئاچىدۇ. ئاندىن ئالدى-كەينى قارىغا ئالغۇچنى يېپىپ رېزىنكە قارىغا ئالغۇچنى ئاچىدۇ ۋە نىشانغا توغرىلايدۇ. ئاندىن ياردەمچى باتارىيىنى ئاچىدۇ. بۇ چاغدا باتارىيىنى هەربىكەتلەندۇرگەندىن كېيىن، ئازراق ۋاقىت ئۆتكۈزۈۋېتىپ ئاندىن ئاتساق ياخشى. ئاندىن ئاتقۇچى تەپكىنى 1-قېتىم باسىدۇ. 2~3 سېكۇنت تۇرىدۇ. (بۇ ۋاقىتتا تەپكىگە توك ئۆتىدۇ ۋە ئوققا توك ئۆتۈپ مېڭىسى ئىشقا چۈشىدۇ). مېڭە ئىشقا چۈشكەندىن كېيىن كۆزى هەربىكەتلىنىپ سېكۇنتىغا 1000 قېتىم ئايلىنىدۇ. (ئاۋازى ئاڭلىنىپ تۇرىدۇ) هەمدە نىشاننى ئىزدەيدۇ. ئەگەر نىشاننى تاپقان بولسا (يەنى كۆز نىشانغا قارىغان بولسا) ياردەمچى ئۇنى تەكشۈرۈپ توغرا بولسا ئېتىشقا بۇيرۇق بېرىدۇ. ئەگەر كۆز باشقا تەرەپكە توغرىلانغان بولسا تەپكىنى قويۇۋېتىدۇ. 2-قېتىم باسقىچە مېڭە ئىشتىن توختايدۇ. ئاندىن قورالنى توغرىلاپ 2-قېتىم باسىدۇ. كۆز توغرىلانغان بولسا ئاتىدۇ. بولمىسا يەنە قويۇۋېتىدۇ. تاكى باتارىيە





تۈگىگچىلىك شۇنى تەكرارلايمىز. توغرىلانمىسا قەتئىي ئېتىلمايدۇ. تەجرىبىدە قېرىنداشلار بۇ ھەرىكەتنى ئىشلەپ 4 ـ قېتىم ئېتىشقا ئۈلگۈرگەن.

نىشان توغرىلانغان بولسا سىگنال ۋە شۇ ۋاقىتتا 2 ـ قارىغا ئالغۇچتىكى يېشىل چىراق يانىدۇ. بۇ چاغدا ئاتىمىز. ئەگەر كۆزى توغرا، چىراق يانماي، سىگنال چىقمىسىمۇ ئېتىۋېرىمىز. ئەگەر چىراق يېنىپ، كاناي چىقىراپ كۆزى خاتا كۆرسەتسە ئېتىلمايدۇ.

ئېتىلىپ بولغاندىن كېيىن 2~3 مىنۇت ئىچىدە دەرھال تەپكىنى ئاجرىتىۋېتىمىز.

ئېتىشقا بولمايدىغان ئورۇنلار:

1> كۈن تەرەپتىن °45 يىراق جاي بولۇشى لازىم. °45 ئېتىشقا بولمايدىغان رايون. چۈنكى بۇ ئوق قىزىقلىقنى قوغلايدۇ.




2. بۇلۇتلۇق جايدا ئېتىشقا بولمايدۇ. چۈنكى بۇلۇتتىن چاقنىغان نۇر ياكى كۆيگەن بۇلۇتنى ئوق قوغلاپ كېتىشى مۇمكىن.

3. سۇلۇقتا ئېتىشقا بولمايدۇ. چۈنكى سۇ ۋە سۇ دولقۇنىدىن قايتقان نۇر ئوقنىڭ يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتىۋېتىشى مۇمكىن.

4. ئېگىز تىك تاغ بار جايدا ئېتىشقا بولمايدۇ. چۈنكى تاغدىكى قاردىن چاقنىغان نۇر ئوق يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ ھەمدە نىشان تېزلا ئۆزىنى يوشۇرۇۋېلىشى مۇمكىن.

5. قارلىقتا ئېتىشقا بولمايدۇ. چۈنكى قار ـ مۇزدىن قايتقان نۇر سەۋەبلىك ئوق يۆنىلىشى ئۆزگىرىپ كېتىشى مۇمكىن.

6. دەرەخ، ئوت ـ چۆپ، يېشىللىق جايدا ئېتىشقا بولمايدۇ. بولۇپمۇ سەھەردە، يامغۇرلۇق، نەملىك كۈنلەردە. چۈنكى يوپۇرماقلار نۇر قايتۇرىدۇ.

7. ئېگىز بىنالار بار جايدا ئېتىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئەينەكلىرى نۇر قايتۇرىدۇ. ئۇنداق بىنالاردا قۇياش باتارېيىسى، ئىسسىق چىقىرىدىغان تۇرخۇنلار بولىدۇ ھەم نىشان تېزلا ئۆزىنى يوشۇرۇۋېلىشى مۇمكىن.

8. ئايروپىلان، تىك ـ ئۇچارنىڭ ئالدىدىن، يان تەرەپ °90~°60 قىچە ئېتىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئايروپىلان كەينىدىن چىققان ئىسسىقلىق °120 ھالەتتە (ئوڭغا °60 ، سولغا °60) تارقايدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ كەينىدىن ئېتىش ياخشى. ياندىن ئاتقاندىمۇ °60 نىڭ ئىچىدە ئاتساق ياخشى.

كەمچىلىكلىرى:

1. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى تۆۋەن. ھەرىكەت جەريانىدا يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتىشى سەل ئاستىراق. شۇڭا ئوق بەزى پۇرسەتلەرنى قولدىن بېرىپ قويۇشى مۇمكىن. بولۇپمۇ ئالدىدىن، ياندىن قەتئىي ئېتىشقا بولمايدۇ. ئەگەر نىشان 90 گرادۇس چىقىرىپ قاچسا تۇز كېتىپ قېلىشى مۇمكىن. ئەگەر ئاسمانغا بىرلا ۋاقىتتا بىر نەچچە نىشان بولسا، ئەڭ يېقىن نىشاننى قوغلاش ئېھتىماللىقى زور.

2. ھاۋارايى ئۆزگىرىشىنىڭ تەسىرىگە كۆپ ئۇچرايدۇ.





3. ئىسسىقلىق، نەملىك، كۆچلۈك نۇرنى قوغلاپ كېتىپ قېلىشى مۇمكىن.
4. ئارقىدىن چىققان ئىس-تۈتەك كۆپ بولغاچ، ئېتىلغان ئورۇن پاش بولۇپ قالىدۇ.
5. °6 پەسلىگەنلىگى ئۈچۈن °20 تىن پەس ئېتىشقا بولمايدۇ ھەم شۇ سەۋەبلىك ئوقنىڭ نىشانغا ئېتىلغاندىن كېيىن تېزلا نىشانغا يېتىۋېلىشىنىڭ پۇرسىتىنى قولدىن بېرىپ قويۇشى مۇمكىن.
6. باتارىيىسىنىڭ ئىشلەش ۋاقتى قىسقا، باتارىيە تېز تۈگەپ يېڭىدىن ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىش لازىم بولىدۇ.
7. باتارىيىسى بىر قېتىملا ئىشلىتىلىدۇ.
8. ئانتى راكېتا ئوقلار (ئايروپىلانلاردىن ئېتىلىدۇ. كۆچلۈك نۇر ۋە نەچچە مىڭ سېلىتسىيە گرادۇس ئىسسىقلىق چىقىرىدۇ) ئاسانلا ئۆزىگە جەلپ قىلىۋالالايدۇ.

SAM A7 بىلەن SAM B7 نىڭ بەزى پەرقلىرى:

1. SAM A7 نىڭ تەپكىسى بېسىلسا ھەر قانداق ھالەتتە ئوق ئېتىلىپ چىقىپ كېتىدۇ.
2. SAM B7 نىڭ تەپكىسى بېسىلسا تۆۋەندىكى ئەھۋالدا ئوق ئېتىلمايدۇ. (بۇ رۇسلارنىڭ نەزىرىيىسىدە شۇنداق، ئەمەلىي ئەھۋالنىڭ قانداقلىقى شۈبھىلىك). نىشان ئېتىش مۇساپىسىدىن يىراق بولۇپ قالسا (6 كىلومېتىردىن) ياكى يېقىن بولۇپ قالسا (400 مېتىردىن) ئوق ئېتىلمايدۇ.
3. SAM A7 نى ئۈچۈش تېزلىكى 220 مېتىر/سېكۇنتتىن تېز بولغان ئايروپىلانلارغا ئېتىشقا بولمايدۇ.
4. SAM B7 نى ئۈچۈش تېزلىكى 260 مېتىر/سېكۇنتتىن تېز بولغان ئايروپىلانلارغا ئېتىشقا بولمايدۇ.





# IGLA يىڭنە



قورالنىڭ يەنە بىر ئىسمى 9K38 . رۇسىيىنىڭ دىياگىتىياگىۋ نامىلىق زاۋۇتىدا تۇنجى سامدىن ئۆزگەرتىلىپ ياسالغان. ئىگلاـ 1__1981 ـ يىلى ياسالغان. بۇ قورال ھەر خىل ئايروپىلانلارنى ئۇرۇش ئۈچۈن ياسالغان بولۇپ، سامغا ئوخشاشلا نىشانلارنى قوغلاپ يۈرۈپ ئۇرىدۇ. بۇ قورالنىڭ ئۇمۇمى ئەھۋالى ۋە ئىشلىتىش ئەھۋالى ئاساسەن سامغا ئوخشايدۇ ئەمما نەتىجىسى سامدىن ياخشى. بۇ قورالنىڭ ئىككى ئوقنەيچىلىك «جىگىت» دېگەن نۇسخىسىمۇ بولۇپ، ئېغىرلىقى 105 كىلوگرام كېلىدۇ.

بۇ قوراللارنى نەملىكتىن، ئۇرۇلۇپ ـ سوقۇلۇشتىن قاتتىق ساقلاش كېرەك. ئۇلارنىڭ ئېتىلىدىغان ياخشى ۋاقتى شام ۋە بامداتتىن كېيىنكى ۋاقىتلار.

بۇلارنى ئاتىدىغان جاي 360 گرادۇس ئوچۇق بولىشى كېرەك. بۇ جايدا ئېلېكتىرلىك نوقتىلار بولماسلىقى لازىم. كۈن ياكى كۈچلۈك كۈن نۇرىدىن ئەڭ ئاز 20 گرادۇستىن چوڭ، يىراق بۇلۇڭغا ئېتىلىشى كېرەك.

قىشتا ئوقلارنىڭ تېزلىكى ئاستىلايدۇ.

ئېگلانىڭ تاپانچىسىنى 750 پايغىچە ئىشلەتكىلى بولىدۇ.




(ئېگلانىڭ تەپكە قىسمىدىكى مۇھىم ئىككى كونۇپكا)

ئېتىش كۇنۇپكىسىنى 30 سېكۇنت ئىچىدە قايتا بېسىشقا بولىدۇ.

باتارىيەنى قوزغاتقاندىن كېيىن يازدا بىر سېكۇنت، قىشتا 1.5 سېكۇنت كۈتكەندىن كېيىن ئاندىن ئېتىشنى باشلاش لازىم. باتارىيەنى قوزغىتىش قۇلىقىنى تولغىساق باتارىيەنىڭ ئىچى ئېشىلىپ رېئاكسىيە باشلىنىدۇ.

ئەگەر قورالنىڭ بەلگە چىراق ياكى بەلگە ئاۋاز سېستىمىسى بۇزۇق بولسا قورالنى نىشانغا قارىتىپ 4 سېكۇنتتىن كېيىن ئېتىشقا بولىدۇ. ئەمما كۆزنىڭ يۈنىلىشىگە قارايمىز.

ئىگلا 1.5 كىلومېتىردىن يېقىن 2.5 كىلومېتىر/سېكۇنتتىن تېز نىشانغا ئىشلىتىلمەيدۇ. نىشان يېقىنلاپ كېلىۋاتقان بولسا 4~5 كىلومېتىر قالغاندا ئوق ئېتىلسا بولىدۇ. ئۇنىڭدىن يېقىن بولسا ياخشى ئەمەس.

ئەگەر نىشان ئاتتى ئىگلا تاشلىغان بولسا قورالنى نىشاننىڭ ئۇستىگە توغرىلايمىز.

ئىگلا ئەڭ يېقىن 1500 مېتىرغا ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر ئۇچارلىرىمىز بولمىسا ئۇنىڭ "ئۆز ياكى يات" دېگەن كۇنۇپكىسىنى ئىشلىتىشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق .

بۇ قورالنى ئىسپىرت ۋە ياكى بېنزىن بىلەن تازىلايمىز.





قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچەملىرى:

1. ئوقنەيچە دىئامېتىرى: 72 مىللىمېتىر
2. قورالنىڭ ئومۇمىي ئېغىرلىقى: 20 كىلوگرام
3. ئوقنىڭ ئېغىرلىقى: 10.6 كىلوگرام
4. كاپالەتلىك ئەڭ ئاخىرقى تېگىش مۇساپىسى: 5200 مېتىر
5. ئوقنىڭ ئوتتۇرىچە تېزلىكى: 400 مېتىر/سېكۇنت
6. قورالنى ئېتىشنىڭ ئەڭ يېقىن چېكى: 500 مېتىر
7. قورالنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى: 170 سانتىمېتىر
8. پارتلاتقۇچ ماددىنىڭ ئېغىرلىقى: 0.4 كىلوگرام
9. ئۇرىدىغان نىشاننىڭ ئېگىزلىك چېكى ۋە ئەڭ پەس چېكى: 3500 مېتىر ۋە 10 مېتىر
10. ئوق نامى: 9M39
11. كاپسۇل تىپى: ئۇرۇلۇش بىلەن پارتلايدۇ
12. 15 سېكۇنتتا ئۆزلىگىدىن پارتلاپ كېتىدۇ

باشقا تۈرلىرى

Igla – V : ھاۋادىن ھاۋاغا ئېتىلىدىغان تىپى

Igla – D : ھاۋا نىشانلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ

Igla – N : زەربە بېرىشچانلىقى يۇقىرى كۆتۈرۈلگەن تىپى، ئوق بېشى ئېغىرلىقى: 3.5 كىلوگرام

Igla – S : Igla – N نىڭ ئىسلاھ قىلىنغان تىپى





# ستىنگېر



## قورالنىڭ تارىخى

بۇ قورالنى 1972 ـ يىلى (RD ـ A) دېگەن راكېتتىن ئۆزگەرتىلىپ ئامېرىكىنىڭ كالىفورنىيە شىتاتى بوموتا شەھىرى مەركىزى دىنام شىركىتى تەرپىدىن تۇنجى قېتىم ياسالغان. ۋە $RD-A2$ دەپ ئاتالغان. بۇ شىركەت 1979 ـ يىلغىچە بۇ قورالدىن جەمئىي 4490 دانە ئىشلەپ چىقارغان.

بۇ قورال 1974 ـ يىلىدىن 1976 ـ يىلىغىچە كۆپ تەجرىبە قىلىنغان. 1974 ـ يىلىدىن باشلاپ فورت شىركىتى لازىر نۇرى بىلەن ئىشلەيدىغان قىلىپ ستىنگېر دەپ ئاتىغان .

بۇ قورال 1982 ـ يىلى 2 ـ ئاينىڭ 27 ـ كۈنىدىن باشلاپ ئامېرىكا ئارمىيىسىدە رەسمىي ئىشلىتىلىشكە باشلىغان ۋە قۇرۇقلۇق، ھاۋا ئارمىيىسىگە سەپلەپ بەرگەن. كېيىنچە باشقا بەزى دۆلەتلەرمۇ قوللىنىشقا باشلىغان. ئافغانىستان جىھادىدا (1979~1989) مۇجاھىدلار ئۇرۇسقا قارشى كۆپ قوللانغان.

## تېخنىكىلىق مەلۇماتى

1. بۇ قورالنىڭ ئاخىرقى مۇساپىسى: 6000 مېتىر
2. ئىشلىتىشكە بولىدىغان ئەڭ يېقىن مۇساپە چېكى: 500 مېتىر
3. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش مۇساپىسى: 9700 مېتىر.
4. دولقۇننى پەرقلەندۈرۈش ئىقتىدار چېكى: 2668 مېتىر/سېكۇنت
5. ئۇچۇش ۋاقىت چېكى: 17سېكۇنت؛ تەگمىسە ئۆزلىكىدىن پارتلاپ كېتىدىغان ۋاقىت چېكى ھەم 17 سېكۇنت.
6. قوزغاتقۇچى ماددىنىڭ راكېتانى ئىتتىرىش مۇساپىسى: 9 مېتىر.
7. ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ سۈرئىتى سېكۇنتىغا 688 مېتىر
8. ھەيدىگۈچى ماددا ___ ئىككى قىسىم بولۇپ بىرىنچىسى، قوزغاتقۇچى ماددا ۋە ئىككىنچىسى، ئىتتىرگۈچى ماددا
9. ئارقا بىخەتەرلىك مۇساپىسى: 50 مېتىر
10. يان بىخەتەرلىك مۇساپىسى: 5 مېتىر

قورال ئوڭ مۈرىدە قويۇپ ئېتىلىدۇ. ئاتقاندا سىلكىنمەيدۇ. ئىشلىتىش ئاسان، تېگىش نىسبىتى ياخشى، ئوق سول تەرەپكە پىرقىراپ ئۇچىدۇ.

قوزغاتقۇچى ماددا توكلۇق ئوت قويغۇچى كاپسۇل بىلەن ئوت ئالىدۇ. گاز كىچىك تۆشۈكلەردىن چىقىدۇ. ئارقىدا تۆت تال قانات بار. ئالدى تەڭپۇڭلۇقنى ساقلىغۇچى قانات ھەم تۆت تال. قورالنى ئەڭ ئېگىز ئېتىش بۇلۇڭ چېكى 65 گرادۇس. قورالنى ئېتىشقا كېتىدىغان ئادەم ئىككى نەپەر____قورالنى ئاتىدىغان ئادەم بىر ، يەنە بىرى ياردەمچى.





بۇ قورال نۇر، ئىسسىقلىق، ماسسىنى بىرلەشتۈرۈپ قوغلايدۇ.

ئاۋازدىن تېز ئۇچىدىغان رېئاكتىپ ئايروپىلانلارغىچە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئۇندىن باشقا تىك ئۇچار، يۈك ۋە كۆزەتچى ئايروپىلارنلارغا ھەم ئىشلىتىلىدۇ.

باشقا ئايروپىلانلارغا قارىغاندا تىك ئۇچارنىڭ ھارارىتى ئاز بولغاچقا راكىتانىڭ ئۇنى پەرقلەندۈرۈش نىسبىتى سەل تۆۋەنرەك. ئەمما تىكئۇچاردا سۈرئىتى ئاستا بولۇش، ئېگىزلىكى يېقىن بولۇش، توپلىشىپ ئۇچۇشتىن ئىبارەت ئۆزگىچىلىك بار.

ئايروپىلانلار ھالقىسىمان ئۇچقاندا ئىشلىتىلسە كۆپ ئۈنۈملۈك.

قورال بىرلا قېتىملا ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما تەپكىسىنى قايتا ـ قايتا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. زاۋۇتتىن بەزى ۋاقىتتا ئوق بىلەن ئوقنوكىشى ئايرىم كېلىشى مۇمكىن. بۇ ۋاقىتتا ئوقنى ئۆزىمىز ئورۇنلاشتۇرىمىز.

قورالنىڭ ئەزالىرى:

1. ئوق
2. ئوقنوكىشى
3. تۇتقۇ بىرىكمىسى
4. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش سىستېمىسى
5. باتارىيە
6. قارىغا ئالغۇچ سىستېمىسى
7. قورال ئىچىدىكى نەملىك نىسبىتىنى كۆرسىتىش قۇرۇلمىسى
8. ئالدى قاپقاق
9. تاسما
10. كۆزنى مۇداپىئە قىلىش پەردىسى
11. بەلگە ئاۋاز سىستېمىسى
12. ئانتىن
13. سىم يول سىستېمىسى
14. باشقا بىر قىسىم قوشۇمچە چاتمىلار

بۇ قورال IFF نى تونۇش سىستېمىسى؛ ئېلېكتىر ماگنىت دولقۇنىغا قارشى ECCM سىستېمىسى؛ ئالدايدىغان نۇرغا قارشى (م. ئانتى ستىنگېرلارغا قارشى) IRCM سىستېمىسى؛ ئىنفىرا قىزىل نۇر، ئۇلتىرا بىنەپشە نۇر ۋە لازىر نۇر سىستېمىسى بار.

بۇ راكېتمۇ سام 7 گە ئوخشاشلا ئوق، ئوقنوكچىسى ۋە ئۇنىڭغا چاپلانغان نەرسىلەر، تۇتقۇ، باتارىيە ھەمدە قوشۇمچە چاتمىلاردىن ئىبارەت بەش قىسىمدىن تۈزۈلگەن.








1. سول كۆزنى قوغدىغۇچى پەردە 2. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش سىستېمىسى




1. قورال ئىتتىلغاندا گاز چىقىدىغان تۆشۈك 2. كەلتان 3. تاسما 4. تەپكە ئىرىكمىسى 5. باتارىيە 6. تۇتقۇ قىسمى 7. ئالدى قاپقاق 8. ئانتېن 9. قارىغا ئېلىش ئىرىكمىسى 10. قورالنىڭ ئوقنوكىشى




1. قوزغاتقۇچى ماددا 2. پارتلاتقۇچى ماددا 3. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش سىستېمىسى 4. كونترول سىستېمىسى 5. ئىتتىرگۈچى ماددا




1. قوزغاتقۇچى ماددا 2. ئارقا قانات 3. ئوقنىڭ ئۆز باتارىيىسى 4. مېڭە قىسمى 5. تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاش قانىتى 6. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش سىستېمىسى 7. كونترول سىستېمىسى 8. پارتلىغۇچى ماددا 9. ئىتتىرگۈچى ماددا 10. ئوقنىڭ قۇيرۇق قىسمى








1. باتارىيە ئورنى ۋە قاپقاق 2. ئېلاستىك جىسىم 3. ئىسسىقلىق سەزگۈچى قىسىم




1. نىشاندىن كەلگەن سىگنال 2. خەتەردىن ئاگاھلاندۇرۇش قوڭغىرىقى (ئۈستىدىكى)؛ بەلگە ئاۋاز كانىيى (ئاستىدىكى) 3. قورالنىڭ كونترول سىستېمىسىنى ئىشقا چۈشۈرۈش سىستېمىسى












1. ئوق ____ ھەيدىگۈچى ماددا، پارتلىغۇچى ماددا، كونترول قىلىش سىستېمىسى، ئوقنى نىشانغا يۆزلەندۈرگۈچى، ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي باتارېيىسى ۋە قوشۇمچە ئەزالاردىن تەشكىل تاپقان.




1. قوزغاتقۇچى ماددا 2. پارتلاتقۇچى ماددا 3. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش سىستېمىسى 4. كونترول سىستېمىسى 5. ئىتتىرگۈچى ماددا




1. قوزغاتقۇچى ماددا 2. ئارقا قانات 3. ئوقنىڭ ئۆز باتارېيىسى 4. مېڭە قىسمى 5. تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاش قانىتى 6. نىشاننى پەرقلەندۈرۈش سىستېمىسى 7. كونترول سىستېمىسى 8. پارتلىغۇچى ماددا 9. ئىتتىرگۈچى ماددا 10. ئوقنىڭ قۇيرۇق قىسمى





## 3. شىپىرىس ئاتقۇچىلار

ياچاقنىڭ شىپىرىس ئوقى مېتالدىن، يايى بولسا پولات سىمدىن ياسالغان بولۇپ ئېتىلىش مۇساپىسى 30~40 مېتىرغا يېتىدۇ. ئوقنىڭ ئالدى ئۇچى ئىنچىكە شىپىرىسلىق يىڭنە، ئوتتۇرا قىسمى بولسا سىرتىغا شىكالا سىزىلغان، ئىچىگە پۇرشىن ئورنىتىلغان پىلاستىك (سۇلياۋ) نەيچە، قۇيرۇق قىسمى سېرىق رەڭلىك بولۇپ ئىنتايىن نەپىس ئىشلەنگەن. ئىچىگە زەھەرلىك ماددا قاچىلىنىدۇ. ئادەتتە كۆپلۈك زەھەرلىك خىمىيلىك ماددا بولغان سىيانىتلىق ($SCN^{-}, CN^{-}$) ماددىلار قاچىلىنىدۇ. شىپىرىس ئوقنى ياچاقتا ئورۇنلاشتۇرۇپ يايىنى تارتساق شىپىرىس ئوق ئۇچۇپ چىقىشقا تەييار بولۇپ تۇرىدۇ. بۇنىڭ بىر تال ئوقى بىلەن بىر ئادەمنى ئۆلتۈرگىلى بولىدۇ. بۇنىڭ خىتايدىكى باھاسى 70~100 يۈەنگىچە.

قوشۇمچە:

يىڭنە ئاتقۇچىلار ۋە يەلمىلتىقلار

يىڭنە ئاتقۇچ ـ كىچىك دىئامېتىرلىق نەيچە ۋە پۈۋلەش بىلەن ئۇچۇپ چىقىدىغان ئۇچى ئۇچلۇق يىڭنە ( ياكى شۇنىڭغا ئوخشىغان نەرسىلەر) دىن تۈزۈلگەن.

بۇ ئەينى ۋاقىتتا يەرلىك خەلق تەرىپىدىن ئوۋ ئوۋلاش ۋە كۆڭۈل ئېچىش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن. ئۇلار يەنە جەڭ ۋە قەستلەپ ئۆلتۈرۈشتە ئۇشتۇمتۇت ئىشلىتىدىغان قورال سۈپىتىدە قوللانغان.



كېيىن فىلادىلفىيىلىك لۇيىس بىلەن كىلارك "جاكوب ـ كۇنتز" (Jacub ـ kuntz) ناملىق يەلمىلتىقنى تەتقىق قىلىپ ياساپ چىققان. بۇنىڭدا قورالغا ئورونلاشتۇرۇلغان مېتال نەيچىگە قىسىلغان ھاۋا ئوقنى چاقماقتاش ۋە مىلتىق دورىسىز ئېتىپ چىقىراتتى.

يەل مىلتىققا قىسىلغان ھاۋادىن پايدىلىنىدىغان قۇرۇلما ئىشلىتىلگەن. ئۇ قىسىلغان ھاۋانى تېزلىكتە قويۇپ بېرىش ئارقىلىق ئۇچلۇق يىڭنە ياكى ئوقنى ئۇچۇرۇپ چىقىرىدۇ. بىر تال كىچىك قىسىلغان ھاۋا نەيچىسى قايتىدىن قۇرماستىن بىر قانچە تال ئوق ئاتالايدۇ.





# 10 ـ باب    بومبائاتارلار

بۇ ھۇجۇمدا ياكى مۇداپىيە، يەر، ھاۋا، سۇدىكى ھەر خىل نىشانلارغا قارشى ئىشلىتىلىدىغان، ئوقلىرىنىڭ پارتلاش ۋە تېشىش قۇۋۋىتى كۈچلۈك، ئىشلىتىشكە ئەپلىك بولغان قوراللارنى كۆرسىتىدۇ.

ئۇ تۆۋەندىكىدەك توققۇز تۈرگە بۆلىنىدۇ.

1. بىر قېتىملىق مۇرىلىك بومبائاتارلار
2. دائىملىق مۇرىلىك بومبائاتارلار
3. يېرىم ۋە پۈتۈن ئاپتوماتىك ئېغىر تىپتىكى بومبائاتارلار
4. دائىملىق قولقۇق بومبائاتارلار
5. قوراللارغا سەپلىنىدىغان يەڭگىل بومبائاتارلار
6. قول بومبا ئاتىدىغان بومبائاتارلار
7. ھەر خىل قوراللاردا ئېتىلىدىغان ئوق بومبىلار
8. سۇ ئاستىدا ئىشلىتىلىدىغان بومبائاتارلار
9. ئاۋازسىز بومبائاتارلار

بومبائاتارنىڭ باشقا تىللاردىكى ئاتىلىشى:

ئەرەبچە:

تۈركچە: Roketta

ئىنگلىزچە: Grenade Launcher

ئۇرۇسچە: Granatomiote

خىتايچە: 枪榴弹发射器（qiang liu dan fa she qi）), 掷弹筒（zhi dan tong)、火箭筒（huo jian tong)

## 1. بىر قېتىملىق مۇرىلىك بومبائاتارلار

بۇلارغا ئېر.پې.گې ـ 18،ئېر.پې.گې 22، ئېم 72 گە ئوخشىغان قوراللار كىرىدۇ.

### ئېر.پې.گې ـ 18   RPG – 18



بۇ قورال ئۇرۇستا ياسالغان، قورالنىڭ ئىسمى رېئاكتىۋنايا پىروتىۋوتانكوۋايا گراناتا *Reaktivnaya Protivotankovaya Granata* دېگەن ئۇرۇسچە سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىگە مودېل نومۇرنى قوشۇش ئارقىلىق شەكىللەندۈرۈلگەن. مەنىسى" تەيمە كۈچلۈك تانكىغا قارشى ئوق" دېگەنلىك بولىدۇ.

بۇ قورال پىيادە ئەسكەرلەر ئۈچۈن مۆلچەرلەپ ياسالغان. پىيادە قىسىملارنىڭ ئىشلىتىشىگە ئەپلىك، دۈشمەننىڭ مۇكۇۋالغان يەرلىرىگە ۋە بىرونۇېك تانكىلارغا قارشى ئېتىشقا ياسالغان، يېقىندىن ئېتىلىدۇ. بۇ قورال بىر ئوقنوكەش بىلەن بىر ئوقتىن تۈزۈلگەن. ئىچىگە كىرگۈزۈلۈپ يىغىلىدۇ. بۇ تۇربا ئوقنى سىرتقى تەسىرنىڭ زىيىنىدىن ساقلايدۇ. ئاتاقاندا سىرتقا چىقىدۇ. بىر قېتىم ئىشلەتكەندىن كېيىن ئوق قېپى كېرەكسىز بولىدىغان قورال بولۇپ، ۋەزنى يېنىك بولغانلىقى ئۈچۈن تۆت ـ بەشنى كۆتۈرۈۋېلىپ، پارتىزانلىق ئۇرۇشلىرىدا ئىشلەتسەك تولىمۇ قولايلىق.





ئوقنىڭ تېشىش قۇۋۋىتى كۈچلۈك، بۇ قورال 150 مېتىردىن 200 مېتىرغىچە بولغان ئارىلىقتا ياخشى ئىشلەيدۇ. قارىغا ئالغۇچتىكى « + » ئىسىسقتا، « ـ » سوغۇقتا ئىشلىتىلىدۇ. قورال ئۈستىگە قورالنى ئىشلىتىشتىكى رەسىملىك چۈشەندۈرۈش چاپلانغان.

بۇ قورالنىڭ ئېتىلمايدىغانلىرى بەك ئاز. ئۇقى تەشكۈچى. ئوقنى تۈتۈپ تۇرىدىغان كىلتانى بار، ئۇ قورال ئېتىلغاندا ئوقنىڭ كۈچىدە ئېچىلىدۇ. ئوق قانداق قويساق ھەم چۈشۈپ قالمايدۇ.

بۇ قورال ئوڭ مۈرىدە ئېتىلىدۇ. ئېتىشقا تەييارلىغاندا ئىچكى تۈرىنى ئاخىرغىچە "چىڭ" قىلىپ بىر جايغا ئىلىنگىچە تارتىش كېرەك.

(ئىچكى ئوقنوكىشى تارتىلىپ چىققان تەرەپ قورالنىڭ ئارقىسى بولىدۇ) ئالدى قاپقاق پەسكە ساڭگىلاپ تۇرىدۇ، قارىغا ئالغۇچلار كۆتۈرۈلىدۇ.

18 ـ $RPG$ تاشقى ۋە ئىچكى كۆرۈنۈشى




1 ـ ئوق نوكىشى ، 2 ـ ئوق، 3 ـ كاپسۇل، 4 ـ قوزغۇنىڭ پەردىسى، 5 ـ گاز نەيچىسى، 6 ـ ئوت ياققۇچى، 9 ـ تاشقى نوكەش (ئەينەك پلاستىك)، 10 ـ ئوق چىقىش ئېغىزى، 11 ـ ئالدى قارىغا ئالغۇچ، 12 ـ ئالدى قاپقاق، 15 ـ قارىغا ئالغۇچ ئويمىسى، 16 ـ باغلىما ھالقا، 17 ـ قىستۇرما، 18 ـ تۇربا چاتقۇچ، 22 ـ تاسما، 23 ـ ئىلغۇچ، 24 ـ ئىچكى نوكەش، 25 ـ رىزىنكە ھالقا، 26 ـ ئارقا قاپقاق، 28 ـ يىڭنە بىرىكمىسى، 29 ـ قىرلىق سىرىما.

ئىچكى تۈرىنى ئاخىرغىچە تارتقاندىن كېيىن قورالنىڭ تەپكە ۋە يىڭنە بىرىكمىلىرى كاپسۇلغا ئۇرۇش ھالىتىگە كىرىدۇ. تەپكىنى باسقاندا يىڭنە ئۇرۇلۇپ كاپسۇل ئوت ئالىدۇ. بۇ ئوت گاز تۈرۈبىسى ئارقىلىق ئوتياقچى ماددىغا ئوت تۇتاشتۇرىدۇ. ئوتياققۇچى ماددا ئىتتىرگۈچى ماددىغا ئوت ياقىدۇ. بۇنىڭدىن ھاسىل بولغان تەپكە كۈچ ئوقنى ئۇچۇرۇپ ماڭىدۇ.

ئوقنىڭ ئارقا كۆنۈسسىمان گاز چىقىش ئېغىزىنىڭ گىرۋىكىدە تۆت تال قانات بار بولۇپ، ئوق ئوقنوكىشىدىن چىققان ھامان ئۇ ئېچىلىدۇ. شۇنىڭ سەۋەبىدىن ئوق پىرقىراپ ئۇچىدۇ.

ئوق نىشانغا تەگكەن ھامان ئوقبېشىدىن توك چىقىپ، ئارقا تەرەپكە جايلاشقان توك كاپسۇلنى پارتلىتىدۇ. كاپسۇل پارتلىغاندىن كېيىن پارتلىغۇچى ماددا پارتلاپ يىغما كونۇستىن شىددەت بىلەن ئېتىلىپ چىقىپ نىشاننى تېشىدۇ.

ئوق ماشىرەڭ سىرلانغان، ئوقبېشى قارا سىرلانغان بولسا ئۇ مەشق ئوقى، ئۈستىگە " [ИНЕРТ] ئىنېرت" دەپ يېزىلغان بولىدۇ.

قورال جەڭگە ئىشلىتىلىدىغان ئوقنى تۇكۇرگەن بولسا، ئۇنى مۇۋاپىق بىرتەرەپ قىلىش لازىم.

قورال ھەم ماشىرەڭ، ئۈستىدە چۈشەندۈرلىشى چاپلانغان. ئۇ مايلىق قاتۇرما قەغەزگە سېلىنغان ئاندىن نەم ئۆتكۈزمەيدىغان يالتىراق خالتىغا سېلىنغان. ئۇ سەككىز تالدىن بىر تال ياغاچ ساندۇققا قاچىلانغان. ساندۇق ئۈستىدە چۈشەندۈرۈش، ئىشارەتلەر بار. قورالنىڭ تاشقى ئوقنوكىشىدە قارىغا ئالغۇچ بىرىكمىسى ۋە تەپكە بار. ئىچكى ئوقنوكىشىدە يىڭنە بىرىكمىسى بار. ئىچكى ئوقنوكىشى ئاليۇمىن. قورالدىكى قىرلىق سىيرىما تاشقى ـ ئىچكى ئوقنوكىشىنى ئۆز ـ ئارا چىتىپ تۇرىدۇ. قورالنى ئېتىش ھالىتىگە ئەكىلىش ۋە يىغىشتا سىيرىملىق رول ئوينايدۇ.

ئالدى قارىغا ئالغۇچ پۇرژىنلىق سۇزۇك ئەينەكتە ئۇنىڭدا 5، 10، 15، 20 دېگەن سانلار بار. ئۇ سانلار 50، 100، 150، 200 مېتىرلىق مۇساپىنى كۆرسىتىدۇ. سانلارنىڭ ئىككى يېنىدا سىزىقچىلەر بار. بۇ سىزىقلار تانكىنىڭ





مۇساپىسىنى ئېلىشقا ياردەم بېرىدۇ. كەينىدىكى قارىغا ئالغۇچ ئويمىسىدا ئىككى تال تۆشۈكچە بار. ئۈستىدىكى تۆشۈكچە سوغۇقتا 0 گرادۇس~ 50ـ گرادۇسقىچە ئىشلىتىلىدۇ يەنى شۇ تۆشۈك ئېچىلىپ قارىغا ئېلىنىدۇ. ئاستىدىكى تۆشۈكچە ئىسسىقتا 0 گرادۇستىن 50+ گرادۇسقىچە ئىشلىتىلىدۇ يەنى شۇ تۆشۈك ئېچىلىپ قارىغا ئېلىنىدۇ.

ئىككى تۆشۈكنىڭ يېنىغا "+" بەلگە قويۇلغان ھالەتتە زاۋۇتتىن كېلىدۇ. قالغىنى مىنۇس بولىدۇ.

بۇ قورالنىڭ ئوقى ئېتىلىپ بولغاندىن كېيىن قالدۇق ئىچكى ـ تاشقى ئوقنوكىشنى ئېلىپ قېلىپ تەلىم ـ تەربىيىگە ئىشلىتىشكە ھەمدە مىنا قېپى جۇملىدىن ـ ئوتقويغۇچى، زەھەرلىك، يورۇتقۇچى، ئىس ـ تۈتەك قويغۇچى مىنا قاپلىرىنى ياساشقا بولىدۇ.

ئوقنىڭ ئىتتىرگۈچى ماددىسى $NC$ ئارىلاشمىسى.

ئوقنىڭ باش قىسمىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان ماددىنىڭ ئىسمى 18 ـ $VP$ (تەركىبى پېئېز). ئۇ ئورۇلۇشقا سەزگۈر. ئۇ ئۇزۇن مۇددەت ئىشلىتىلمىسىمۇ ئۆز رولىنى يوقاتمايدۇ. ئورۇلغان ھامان توك چىقىرىدۇ. بۇ توك ئارقىدىكى توك كاپسۇلنى پارتلىتىدۇ. كاپسۇل ئاساسىي ماددىنى پارتلىتىدۇ.

تەخمىنەن ئوق 15 مېتىردىن كېيىن ئورۇلسا پارتلايدۇ. بۇ ئوق ئۈچ مېتىر ئېگىزلىكتىن چۈشۈپ كەتسىمۇ خەتەر يوق. ئەگەر 4~6 سېكۇنتقىچە ئوق نىشانغا تەگمىسە ھاۋادا پارتلاپ كېتىدۇ.

قورالنىڭ ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. قورالنىڭ تاشقى قېپى «فايبىرگىلاس» دېگەن ئەينەك توقۇلمىدىن ياسالغان.
2. قورالنىڭ تاقالغان ھالىتىدىكى ئۇزۇنلۇقى: 700 مىللىمېتىر
3. ئۇزارتىش تۇربىسىنى ئېچىش بىلەن ئوق ئۇزۇنلۇقى: 1046 مىللىمېتىر
4. ئوق دىئامېتىرى: 63.5 مىللىمېتىر
5. ئوق ئۇزۇنلۇقى: 619 مىللىمېتىر
6. قورالنىڭ ئومۇمىي ئېغىرلىقى: 2.82 كىلوگرام
7. ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى: 114 مېتىر/سېكۇنت
8. قورالنى ئېتىش ئۈچۈن تەييارلاش ۋاقتى: 10~8 سىكۇنتقىچە.
9. ئوق ئېغىرلىقى: 1.44 كىلوگرام
10. مۇساپە تاختىسى: 200 مېتىرغىچە
11. تۆمۈرنى تېشىش قۇۋۋىتى: 30 سانتىمېتىر
12. پارتلىغۇچى ماددا: TNT

قورالنىڭ ئەزالىرى:








1. ئالدى قارىغا ئالغۇچ؛ 2. قارىغا ئالغۇچ ئويمىسى؛ 3. قارىغا ئالغۇچنىڭ تەگلىك مىخى؛ 4. ئالدى قارىغا ئالغۇچ رامكىسى؛ 5. مۇساپە كۆرسەتكۈچلىرى؛ 6. قاراڭغۇ، خىرە كۇنلەردە ئىشلىتىلىدىغان قارىغا ئالغۇچ؛ 7. قارىغا ئالغۇچ ئويمىسىنىڭ تۆشۈكلىرى؛ 8. پەردە؛ 9. قاراڭغۇ، خىرە كۇنلەردە ئىشلىتىلىدىغان ئويما




a ـ ئوق بېشى؛ b ـ ئىتتىرگۈچى ماددا نوكچىسى؛ 1. تاشقى قاپ؛ 2. قىسىدىغان چاتقۇ؛ 3. قارشىلىق؛ 4. پىلوس توك ئۆتكۈزىدىغان كونۇس؛ 5. ئىزولىياتور؛ 6. ئىزولىياتورلۇق چاتقۇ؛ 9. قىستۇرما؛ 11. ئىچكى كونۇس؛ 12. ئۆتكۈزگۈچ سىم؛ 13. كاپسۇل قالقىنى؛ 14. چاتقۇ؛ 15. پارتلاتقۇچ ماددا؛ 16. توك مەنبەسى؛ 18. كاپسۇل؛ 22. ئىتتىرگۈچى ماددا؛ 25. ئوتياققۇچى ماددا؛ 28. گاز نەيچىسى؛ 29. كونۇسسىمان گاز چىقىش ئېغىزى؛ 30. قانات

قورالنى ئېتىشقا تەييارلاش:







بىخەتەر ھالەتكە قايتۇرۇش:









## ئېر.پې.گې 22 RPG – 22

بۇ قورال 1985 ـ يىلى ئۇرۇستا ياسالغان. قورال ئىسمىنىڭ شەكىللىنىش ئەھۋالى RPG – 18 نىڭكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ. ئۆزى يېنىك، ئىشلىتىشكە ئاسان. بىرلا قېتىم ئىشلىتىلىدۇ. بۇ قورال بىر ئوق ۋە بىر تال ئوقنوكىشىدىنلا ياسالغان. ئوقنوكىشى فايبىرگىلاستىن يەنى ئەينەك لاتىدىن ياسالغان. ئېچىلىپ يىغىلىدۇ. بۇ ئوقنوكىشى ئوقنى سىرتقى تەسىرنىڭ زىيىنىدىن ساقلايدۇ ۋە ئوقنى ئېتىشقا ياردەم بېرىدۇ. قورال ئۈستىگە قورالنى ئىشلىتىشتىكى رەسىملىك چۈشەندۈرۈش چاپلانغان.

1. قورالنىڭ ئېچىلمىغان ھالەتتىكى ئۇزۇنلۇقى: 750مىللىمېتىر؛ ئېچىلغان ھالەتتىكى ئۇزۇنلۇقى: 850 مىللىمېتىر
2. ئوقنوكىشى ئۆلچىمى: 72 مىللىمېتىر
3. ئېغىرلىقى: ئوق بىلەن 2.8 كىلوگرام
4. قورالنىڭ كەينىدە قالدۇرىدىغان ئېھتىيات مۇساپىسى: 30 مېتىر
5. مۇساپە تاختىسى: 50 مېتىر، 150 مېتىر ، 200 مېتىر
6. ئوق ئۇزۇنلۇقى: 640 مىللىمېتىر

ئوقنىنىڭ مەلۇماتى:

1. تىپى: تەشكۈچى
2. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 250 مېتىر
3. تېشىش قېلىنلىقى: پولات 390 مىللىمېتىر، كېسەك خىش 1.2 مېتىر
4. ئۇزۇنلۇقى: 618 مىللىمېتىر
5. ئېغىرلىقى: 1.48 كىلوگرام
6. دەسلەپكى تېزلىكى:. 133 مېتىر/سېكۇنت
7. ئەڭ چوڭ تېزلىكى: 300 مېتىر/سېكۇنت

قورالنىڭ ئەزالىرى: 1. بىخەتەرلىك ھالقىسى؛ 2. قارىغا ياپقۇچى؛ 3. ئاق سۇلياۋ مىخ؛ 4. مۇساپە بەلگىلىگۈچىنى كۆتۈرگۈچى ۋە تەپكە قاپقىقى؛ 5. تەپكىنىڭ بىخەتەرلىك قۇلۇپىنى تارتقۇچى؛ 6. ئارقا قاپقاقنىڭ قۇلۇپلىغاندا ئىشلىتىدىغان ئىلغۇچ؛ 7. ئوت تۇتاشتۇرۇش ئۆيى؛ 8. ئوقنوكىشى ئارقا قاپقىقى؛ 9. تاسما؛ 10. ئۇرۇس تىلىدىكى تەلىمات (بۇنىڭدا قورالنى ئىشلىتىش چۈشەندۈرۈشى بار)؛ 11. تەپكە بىخەتەرلىك قۇلۇپى؛ 12. ئوقنوكىشى ئالدى قاپقىقى؛ 13. قارىغا ئالغۇچ؛ 14. تەپكە؛ 15. يىغىنە قىسمى ۋە تەپكە قىسمىنىڭ ئۇلىنىش





ئورنى؛ 16. تەڭپۇڭلۇق قانىتى؛ 17. پىستان؛ 18. ئۇچقۇن يەتكۈزگۈچى نەيچە؛ 19. ئىتتىرگۈچى ماددا؛ 20. ئالدى كاۋاك ياسالغان پارتلاش ماددىسى؛ 21.كاپسۇل



قورالنى ئېتىشقا تەييارلاش:

1. بىخەتەرلىك ھالقىسىنى تارتساق ئالدى قاپقاق ئۆزلىگىدىن ئېچىلىدۇ.



2. ئوقنوكىشىنىڭ ئالدى تەرىپىنى تارتساق ئالدى قارىغا ئالغۇچ ئۆزلىگىدىن چىقىدۇ.



3. تەپكە قاپقىقىنى(ئارقا قارىغا ئالغۇچ) ئالدىغا تولۇق ئاچساق ئارقا قاپقاقنىڭ قۇلۇپى ئىلغۇچتىن چىقىپ ئېچىلىدۇ. ئاندىن ئارقا قاپقاقنى ئاچىمىز.



4. قورال ئۈستىدىكى نوكەش تۆمۈرنى كەينىگە سۈرىمىز. بۇ ۋاقىتتا: قورال قۇرۇلىدۇ، ئارقا قارىغا ئالغۇچ ئورنىدىن چىقىدۇ، تەپكىنىڭ بىخەتەرلىك قۇلۇپى ئېچىلىدۇ، نىشاننى قارىغا ئېلىپ تەپكىنى باسساق پىستان چېقىلىپ ئوق ئېتىلىدۇ.





قورالنى بىخەتەر ھالەتكە قايتۇرۇش:

1. ئارقا قاپقاقنى ئاستىنقى ئىلمىكىگە ئىلىپ قويىمىز.



2. تەپكە قاپقىقنى (ئارقا قارىغا ئالغۇچ) ئېھتىيات بىلەن ئەسلى ئورنىغا(تەپكىنىڭ ئۈستىگە) چۈشۈرىمىز.



3. تەپكە قۇلۇپىنىڭ ئىككى تەرپىنى بېسىپ تۇرۇپ تۆمۈر نوكەشنى ئۆز ئورنىغا قايتۇرىمىز. بۇ ۋاقىتتا ئوقنوكىشى ئارقا قاپقىقى ئۆزى ئېتىلىدۇ.



4. ئالدى قىسمىدىكى ئاق پىلاستىك مىخنى چىقىرىمىز.



5. مىخنى چىقارغان ئورۇندا ئىككى مىخ بار. ئاۋۋال ئوڭ تەرەپتىكى ئاندىن سول تەرەپتىكى مىخنى بېسىپ تۇرۇپ ئالدى قاپقاقنى ئېتىمىز. بۇ چاغدا قورال بىخەتەر ھالەتكە قايتىدۇ.







ئېم 72　M72



بۇ 1965 ـ يىلى ئامرىكىدا ياسالغان، ئېغىر تىپتىكى بىرونىۋىك، تانكىلارنىڭ قارشىسىغا ئىشلىتىلىدىغان بومبائاتار بولۇپ يىقىندىن ئېتىلىدۇ. بىر ئوقنوكىشى ۋە ئوقتىن تۈزۈلگەن. ئوقنوكىشىنىڭ تېشى ئەينەك لاتا ئىچى ئاليۇمىن. ئىچىگە كىرگۈزۈلۈپ يىغىلىدۇ. ئوقنوكىشى ئوقنىڭ سىرتقى تەسىرگە ئۇچرىشىدىن قوغدايدۇ. ئاتقاندا سىرتىغا چىقىدۇ. كىيىن ئارقا ـ ئارقىدىن باشقا نۇسخىلىرى مەيدانغا كەلگەن. بىرلا قېتىم ئىشلىتىلىدۇ.

ئوقنوكىشى ئۆلچىمى: 66 مىللىمېتىر

ئوقنىنىڭ تېزلىكى: 200~150 مېتىر/سېكۇنت

ئوقسىز ئېغىرلىقى: 2.3 كىلوگىرم

ئوقلۇق ئېغىرلىقى: 3.45 كىلوگرام

قورالنىڭ ئېچىلغاندىكى ئۇزۇنلۇقى: 899 مىللىمېتىر

قورالنىڭ يىپىق ھالەتتىكى ئۇزۇنلۇقى: 665 مىللىمېتىر

ئۈنۈملۈك زەربە بېرىش مۇساپىسى: 300 مېتىر

ئەڭ چوڭ زەربە بېرىش دائىرىسى: 700 مېتىر

تۆمۈرنى تېشىش قۇۋۋىتى: 30.5 سانتىمېتىر

قورالنىڭ ھالىتى:

1 ـ ئېچىلغان ھالىتى

2 ـ ئېچىلمىغان ھالىتى






باشقا تۈرلىرى ـ M72 A5 , M72 A4 , M72 A3 , M72 A2 قاتارلىق نۇسخىلىرى بولۇپ، كونا نۇسخىسىغا قارىغاندا زەربە بېرىش دائىرىسى يۇقىرى كۆتۈرۈلگەن. يەنى ئۇنۇملۇك زەربە بېرىش مۇساپىسى 50 ـ 70 مېتىرغىچە، ئەڭ چوڭ زەربە بېرىش مۇساپىسى 300 مېتىرغىچە يۇقىرى كۆتۈرۈلگەن.







## 2. دائىملىق مۇرىلىك بومبائاتارلار

ئېر.پې.گې - 2، ئېر.پې.گې - 7، ئېر.پې.گې - 29 گە ئوخشىغان قوراللار كىرىدۇ.

### ئېر.پې.گې - 2 RPG – 2



بۇ قورالنىڭ ئىسمى ئۇرۇسچە *Ruchnoy Protivotankovoy Granatamiot* دېگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپلىرىنىڭ كەينىگە مودېل نومۇرى ئەسكەرتىلىپ شەكىللەندۇرۇلگەن. مەنىسى قوللۇق تانكائاتار- 2 دېگەنلىك بولىدۇ.

1961 - يىلى ئۇرۇستا ياسالغان بولۇپ، گېرمانىيىنىڭ 2 - دۇنيا ئۇرۇشىدىكى *Panzerfaust* قورالى بىلەن بىۋاستە قانداشلىق مۇناسىۋىتى بار. 2 – RPG بىلەن 7 – RPG نىڭ ئوقنوكىشى ۋە ئۇزۇنلۇقلىرى ئوخشاش بولسىمۇ، لېكىن بۇ قورال 7 – RPG گە قارىغاندا نۇرغۇن كەمچىلىكتە پەرقلىنىدۇ. 2 – RPG نىڭ بىرلا تۇتقۇسى بولۇپ كەينى تۈز ياسالغان. ئوقنىڭ ئىتتىرگۈچى سىلىلۇزىسى قىسقا، ئوقى 200 مېتىر دائىرىدە نىشاننى ياخشى قارىغا ئالىدۇ. 2 – RPG گە پەقەت ئادەتتىكى قارىغا ئالغۇچ ئىشلىتىلگەن. بۇ قورالنىڭ ۋەزنى يېنىك بولۇپ، ختايدا ھازىرغىچە قوللىنىدۇ.




قورالنىڭ مەلۇماتلىرى:

1. ئوقنوكىشى ئۆلچىمى: 40 مىللىمېتىر
2. ئوقسىز ئۇزۇنلۇقى: 950 مىللىمېتىر
3. ئېغىرلىقى: 2.86 كىلوگرام؛ ئوق بىلەن 4.48 كىلوگرام
4. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 150 مېتىر
5. ئاخىرقى مۇساپىسى: 1000 مېتىر



پې. گې-2 PG – 2



بۇ ئوق RPG – 2 گە ئىشلىتىلگەن، ئاستا ھەرىكەت قىلىۋاتقان 100 مېتىر نىشانلارغا ۋە مۇقىم نىشانلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

بۇ ئوقنىڭ ئىسمى *Protivotankovoy Granata* – 2 دېگەن سۆزلەرنىڭ باش ھەرپلىرىنىڭ كەينىگە مودېل نومۇرى ئەسكەرتىلىپ شەكىللەندۈرۈلگەن. مەنىسى تانكىغا قارشى ئوق دېگەنلىك بولىدۇ.

1. تىپى: ئونىۋېرسال تەشكۈچى
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: 165 مېتىر
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 950 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 1.62 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 3 مېتىر







# RPG – 7    ئېر.پې.گې ـ 7



بۇ قورالنىڭ ئىسمى RPG – 2 نىڭكىگە ئوخشاش شەكىللەندۈرۈلگەن، مەنىسىمۇ ئوخشاش.

بۇ قورالنىڭ ئەسلى نۇسخىسى بولغان RPG – 2 1961 ـ يىلى ئۇرۇسىيەدە ئىشلەنگەن بولۇپ، ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈش ئارقىلىق يېڭى تىپتىكى RPG – 7 ياساپ چىقىلغان. بۇ قورال تاغ ئۇرۇشى، شەھەر ئۇرۇشى ۋە پارتىزانلىق ئۇرۇشلىرىدا مۇھىم رول ئوينايدۇ. دۈشمەننىڭ ماشىنا، بىرونىك ۋە تانكىلىرىغا مۇستەھكەم ئورۇنلاشتۇرۇلغان ئىستىھكاملىرىغا، ئاسماندا پەس ئۇچقان تىكئۇچارلىرىغا تۇيۇقسىز ياخشى زەربە بېرەلەيدۇ. ئىشلىتىش ئاسان، كۆتۈرۈشكە ئەپلىك، مىنۇتىغا ئىككى پاي ئوق ئاتالايدۇ. ئىككى تال تۇتقۇسى بار. دۇربۇنىنىڭ ئىسمى PGO – 7، 2.7 ھەسسە چوڭايتالايدۇ. كۆرۈش دائىرىسى 500 مېتىر بولۇپ، قورالنى 500 مېتىر دائىرىدە ياخشى ئىشلەتكىلى بولىدۇ.

خەۋەرلەرگە ئاساسلانغاندا 1979 ـ يىلدىن 1989 ـ يىلغىچە بولغان ئافغان جىھادى مەزگىلىدە مۇجاھىدلار RPG – 2 ۋە RPG – 7 نى ئىشلىتىپ ئۇرۇسنىڭ 188 رېئاكتىپ ئايروپىلانىنى (جېت)، 333 تىكئۇچار ئايروپىلانىنى، 147 تانكىسىنى، 1314 توشۇغۇچى بىرونۋىكىنى، 433 توپچى قىسىم ياكى ھاۋۇن توشۇغۇچىسىنى، 1138 ئالاقە ۋە كونتىروللىغۇچى ماشىنىسىنى، 510 ئېنژىنېرلار ماشىنىسىنى، 11369 يۈك ئاپتوموبىلىنى ۋەيران قىلغان.

بۇ قورالنىڭ باشقا RPG – 7V، RPG – 7D، RPG – 7DV1 قاتارلىق تىپلىرىمۇ بار. بۇلارنىڭ ھەممىسى 1961 ـ يىلى ئۇرۇستا ياسالغان بولۇپ، 40 تىن ئارتۇق دۆلەتتە ئىشلىتىلىدۇ.

ختاي RPG – 7 نى M69 تىپلىق دەپ ئاتايدۇ. بۇ قورالنىڭ ختايدا ياسالغان مودىلى يەڭگىل، ئۇرۇسىيەدە ياسالغان ئېر.پې.گې ـ 7 دىسسانتنىي RPG – 7D (يەنى ئېر.پې.گې ـ 7 كاماندوزلار ئۈچۈن) دېگەن نۇسخىسىنى چۇۋۇپ قوراشتۇرۇشقا بولىدۇ.

بۇ خىلدىكى قوراللاردىن يەنە ئۇرۇسلارنىڭ ئېر.پې.گې ـ 16 RPG – 16, RPG – 26, RPG – 27، فىرانسىيىنىڭ ئېل.ئېر.ئەي.سې.ئېف.ۋەن ـ LRACF1، گېرمانىيىنىڭ Panzerfaust 3 قاتارلىقلار بار بولۇپ، ھازىرچە زۇرۇر بولمىغىنى ئۈچۈن تونۇشتۇرمايمىز.

| ئالاھىدىلىكى | رۇسنىڭ | ختاينىڭ |
| --- | --- | --- |
| قول تۇتقۇسى | ئىككى تال | بىر تال |
| ھەرىكەتلىك نىشان قارىغا تاختىسى | يوق | بار |
| نىشان تاختا باشلانمىسى | 200مېتىر | 100مېتىر |
| مۇرىلىك | يوق | بار |
| قورالنى توشۇش قولى | يوق | بار |
| ئارقا ـ ئارقىدىن تېز ئېتىش | بولىدۇ | بولمايدۇ |
| پۇتى | يوق | بار |



ياسىلىش ئۆلچىمى:

1. ئوقنوكىشى ئۆلچىمى: 40 مىللىمېتىر

2. ئىتتىرگۈچى مادداا نوكىشىنىڭ دىئامېتىرى: 40 مىللىمېتىر

2. ئېغىرلىقى: ئوقسىز 6.3 كىلوگىرام؛ ئوق بىلەن 8.55 كىلوگىرام

3. ئوقسىز ئۇزۇنلۇقى: 990 مىللىمېتىر بولۇپ، ئوخشىمىغان دۆلەتلەر ياسىغان بومبا ئاتارلارنىڭ ئۇزۇنلۇقلىرىدا پەرق بولىدۇ.

4. قورالنىڭ دۇربۇنسىز ئېغىرلىقى: 5.6 كىلوگىرام ؛ دۇربۇن بىلەن ئېغىرلىقى 7 كىلوگىرام

5. تەشكۈچى ئوقنىڭ ھەيدىگۈچى ماددىسى بىلەن ئۇزۇنلۇقى: 960 مىللىمېتىر؛ قوزغاتقۇچى ماددىسىز ئۇزۇنلۇقى: 640 مىللىمېتىر

6. تەشكۈچى ئوقنىڭ ئېغىرلىقى: 2.25 كىلوگىرام، كاپسۇلى توكلۇق

7. تەشكۈچى ئوقنىڭ دەسلەپكى (قوزغاتقۇچى ماددا) تېزلىكى: 118 مېتىر/سېكۇنت

8. ئوقنىڭ كېيىنكى (2ـ ئىتتىرگۈچى ماددا) تېزلىكى: 294 مېتىر/سېكۇنت

9. ئوق ئىچىدىكى پارتلىغۇچى ماددا ئارىلاشما RDX نىڭ ئېغىرلىقى: 240 گىرام

10. مۇساپە كۆرسىتىش تاختىسى: 500 مېتىر

11. دۇربۇن ئۇزۇنلۇقى: 16 سانتىمېتىر ، كەڭلىكى 6.2 سانتىمېتىر ، ئېگىزلىكى 18 سانتىمېتىر

12. چاچمىلىق ئوقى مېخانىك كاپسۇللۇق

بۇ قورالنى ئىشلىتىشكە ئىككى ئادەم كېتىدۇ. بىرى قورال ئاتقۇچى، يەنە بىرى ئۇنىڭ ياردەمچىسى.

ئوق ۋە قورالنىڭ رەسىملىك سىخېمىسى:



I. ئوقنوكىشى ئالدى قىسمى II. ئوقنوكىشى ئارقا قىسمى III. ئوقبېشى IV. راكېتا ئىتتىرگۈچى V. راكېتا قوزغاتقۇچى يېقىلغۇ

1. ئالدى قارىغا 2. لىنزا قاپقىقى 3. لىنزا 4. دۇربۇن 5. قاراش ئەينىكى 6. ئوقنوكىشى كېڭەيگەن قىسمى 7. قوڭغۇراق ئېغىز 8. تەخسە 9. قاپقاق 10. ئاسما باغ 11. تۇتقۇچ 12. تەپكە قىسىم تۇتقۇچى 13. تەپكە قىسىم 14. تەپكە 15. قاپقاق 16. كاپسۇل باش تەرىپى 17. كونۇسسىمان ئۆتكۈزگۈچ 18. سىرتقى قاپ 19. ئوق ئازگىلى 20. گەۋدە قىسمى 21. پارتلىغۇچى ماددا 22. پۇركۈش بېرىكمىسى 23. ئوقنوكىشى 24. ئىتتىرگۈچى 25. قوزغاتقۇچى 26. تۇراقلاشتۇرغۇچى قانات 27. نىتروگلىتسىرىن يېقىلغۇ لىنتىسى 28. پىرقىرىغۇچ 29. ھىملەش





ماتېرىيالى 30.بەلگە ئوق، ئىزىغا چۈشۈش 31.مىشەك 32.بىرىنچى پىستان 33.پۈركۈش تۆشۈكى 34.كاپسۇل تۆۋەنكى قىسمى 35.ئۆتكۈزگۈچ

قورالنىڭ ئوق ساندۇقى ۋە ئوق خالتىسى:



قورالنى چۈۋۈپ تازىلاش سايمانلىرى

قورالنى چۈۋۈش:

قورال ئوتتا، بومباردىماندا قالغان ۋاقىتتا ياكى بەزى ئەزالىرى سۇنغان ۋاقىتتا ئۇنى چۈۋۈشقا ئېھتىياج تۇغۇلىدۇ. ئەھۋالغا قارىتا قورالنى چۈۋۈش بەزى ئەزالارنى ئاجرىتىش، ئەزالارنى چوڭ ئاجرىتىپ ئومۇمىي چۈۋۈش ۋە مۇكەممەل پۈتۈنلەي چۈۋۈش قاتارلىق ئۈچ تۈرگە بۆلىنىدۇ.

قورالنى چۈۋۈغاندا ئاۋۋال قورالنىڭ قېپىنى بوشىتىپ ئالدى تەرەپكە تارتىپ ئاجرىتىۋالىمىز. ئاندىن ئوقنىكىشىنى چۈۋۈيمىز: باسمىسىنى بېسىپ سائەت يۆنىلىشىنىڭ ئەكسىچە پىرقىرتىپ ئوقنوكىشىنى ئوتتۇرىدىن ئاجرىتىمىز، تەپكە بىرىكمىسىنى ئاجرىتىمىز ۋە ئۇنى چۈۋۈيمىز. $RPG-7$ نى يۇقىرىقىدەك زۆرۈرىيەت بولمىسا چۈۋۈمايمىز.

قورالنىڭ تەپكە بىرىكمىسى ۋە يىغنە بىرىكمىسىنىڭ ئەزالىرى:



تەپكە بىرىكمىسىنىڭ چۈشەندۈرۈلىشى: 1. تەپكە بىرىكمىسى تېنى 2. تەپكە 3. تاق ـ تاق توقماق 4. ئېتىش يايى 5. توقماق 6. بىخەتەرلىك قۇلۇپى

يىڭنە بىرىكمىسىنىڭ چۈشەندۈرۈلىشى: 1. يىڭنە 2. ياپقۇچ 3. پۇرژىن 4. چاتقۇ

قورال ئاتقۇچىنىڭ دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلىرى:

1. قورالنىڭ تازىلىقىغا دىققەت قىلىش كېرەك.
2. مۇساپە كۆرسىتىش تاختىسىنى مۇساپىگە لايىق توغرىلاش.
3. ئاتماقچى بولغان ۋاقىتتا قورالنىڭ ئالدى ـ كەينىدە ئادەم بولماسلىقىغا قاراش.
4. يارەدەمچى قورالغا ئوق سالغاندا قورالنىڭ ئۇچىنى پەسكە قاراتماسلىق.
5. تەپكىنى باسقاندىن كېيىن ئوق چىقماي قالسا، قورالنى ئۇياق ـ بۇياققا قاراتماي ھودۇقماستىن يېرىم مىنۇت ئەتراپىدا سەۋر قىلىپ كۈتۈپ تۇرۇش. بۇنىڭ سەۋەبى پىستاننىڭ بۇزۇق بولۇشى ياكى ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ نەملىشىپ قېلىشى.
6. قورال ئاتقۇچى ئۆزىگە مۇۋاپىق ئورۇن تاللىشى كېرەك. ھەمدە ئۆزىگە كالاشنىكوف ياكى تاپانچىغا ئوخشاش قوغدىنىش قورالنى ھەمراھ قىلىۋېلىشى لازىم.
7. يەر شەكلىگە مۇۋاپىق كىيىنىشى كېرەك.

ياردەمچىنىڭ ۋەزىپىلىرى:

1. قورالغا كېرەكلىك بولغان زاپاس ئوقلارنى كۆتۈرۈۋېلىش.
2. ئەتراپنى كۆزىتىش.
3. قورالغا ئوق سالغاندا ياندا تۇرۇپ سېلىش.
4. ئوق سالغاندا ئوقبېشىدىكى بىخەتەرلىك قالپىقىنى ئېلىۋېتىش.
5. ئوق پىستانىنىڭ ساق ياكى بۇزۇقلىقىنى تەكشۈرۈش.
6. ئۆزىنى قوغداش ئۈچۈن كالاشنىكوف بىلەن بىرىنىك قوراللىنىش.
7. ئەمەلىي شارائىتقا ماس كىيىنىش لازىم.
8. ھۇجۇمغا ئوخشاش ھەر قانداق ھەرىكەتتە ئوق ئاتقۇچىنى مۇھاپىزەت قىلىش.
9. ئوق ئاتقۇچى مۇسىبەتكە يولۇققاندا قورالنى ئۆزى ئېلىپ ئېتىش.
10. ئالدىدىكى ئورۇننى تاللاش ۋە قورال ئاتقۇچىدىن ئىلگىرى شۇ ئورۇنغا ئۆزى بېرىپ چارلاپ كۆرۈش.

قورالنى ئېتىش ئۇسۇلى:

1. ئۆرە تۇرۇپ ئېتىش: بۇنىڭدا قورالنى مۈرىمىزگە قويۇپ ئوڭ قولىمىز بىلەن تەپكىنى تۇتۇپ، سول قولىمىز بىلەن ئاستى تىرىگۈچ ياكى ئوڭ قولىمىزنىڭ دۈمبىسىنى تۇتىمىز. بۇ مېڭىپ كېتىۋېتىپ ياكى چېكىنىۋېتىپ ئېتىش ئۇسۇلى.
2. ئوڭ تىزىمىز بىلەن تىزلىنىپ سول تىزىمىزنى ئۈستىگە تىكلەپ قورال تەپكىسىنى ئىككى قولىمىز بىلەن تۇتىمىز. تامغا ئوخشاش بىرەر نەرسىنى ئۆزىمىزگە توسۇق قىلىمىز. بۇ دۈشمەن بىلەن يۈزمۇ ـ يۈز ئۇرۇشقاندا ئىشلىتىلىدۇ.
3. ئوڭ پۇتىمىز بىلەن تىزلىنىپ ئولتۇرۇپ سول پۇتىمىزنى تىكلەپ، سول قولىمىزنىڭ جەينىكىنى سول پۇتىمىزنىڭ تىزىغا تىرەپ، ئوڭ ۋە سول قولىمىز بىلەن قورالنىڭ تەپكە ۋە تۇتقۇسىنى مەھكەم تۇتۇپ، نىشاننى ياخشى قارىغا ئېلىپ چوڭقۇر بىر نەپەس ئېلىۋالغاندىن كېيىن نەپەسنى توختىتىپ تۇرۇپ ئاتىمىز.





4. يېتىپ تۇرۇپ ئېتىش: بۇنىڭدا قورالنى مۇرىمىزگە قويۇپ، ئىككى جەينىكىمىز بىلەن يەرنى تىرەپ تۇرۇپ، قورالنى ئىككى قولىمىز بىلەن تۇتۇپ تۇرۇپ ئېتىش. بۇ دۈشمەنگە يوشۇرۇن زەربە بېرىش ياكى ئەتراپى ئوچۇق ئورۇندا دۈشمەن ئوت كۈچىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

5. قورالغا ئالدىن خەندەك كولاپ قورالنى شۇ خەندەكتە تۇرۇپ ئېتىش: بۇ ئۇرۇشقا سەپ تۈزۈشكەندە ياكى بىرەر ئورۇننى قوغداش ئۈچۈن مۇقىملاشقاندا ئىشلىتىلىدۇ.






قورالنى دۇربۇنسىز قارىغا ئېلىش:

قورالنىڭ دۇربۇنى بولمىسا ئالدى-كەينى قارىغا ئالغۇچىلىرى ئارقىلىق ئوق ئاتىمىز. (ئوق ئاتمىغاندا ئاسراش ئۈچۈن ئۆز ئورنىغا قاتلاپ قويىمىز). ئالدى بىلەن قارىغا ئېلىش ئورنىنى تەكلەيمىز. مۇساپە تاختىسىدا 2~5 گىچە بولغان رەقەملەر يېزىلغان بولۇپ، بۇ 200 مېتىردىن 500 مېتىرغىچە بولغان مۇساپىنى ئىپادىلەيدۇ. ھەرىكەتلىك نىشان قارىغا تاختىسىدىكى 0 دىن تارتىپ 8 گىچە يېزىلغان سانلار بولسا، ھەرىكەتلىك نىشانلارغا زەربە بېرىشتە ئىشلىتىلىدۇ. مۇقىم نىشانلارنى ئېتىشتا بۇنى 0 قويىمىز. مەسىلەن رەسىمدە كۆرسىتىلگىنى 200 مېتىر مۇساپىدىكى مۇقىم نىشاننى قارىغا ئېلىش كۆرۈنىشى.




ھەرىكەتلىك نىشانلارنى قارىغا ئېلىشتا تۆت نەرسىنى ئويلىششىمىز كېرەك:

1. مۇساپە
2. ھەرىكەتلىك نىشان تاختىسى ئارقىلىق مەلۇم بولغان نىشان تېزلىكى
3. ئوقنىڭ نىشانغا يېتىپ بارىدىغان ۋاقتى.
4. نىشان كۆرۈنىشى (يانتۇلۇقى)



| مۇساپە مېتىر | 100 | 200 | 300 | 400 | 500 |
| --- | --- | --- | --- | --- | --- |
| ئوقنىڭ يېتىپ بېرىش ۋاقتى s | 0.5 | 0.9 | 1.2 | 1.6 | 2.2 |

| نىشان كۆرۈنىشى | 0 | 22.5 | 45 | 67.5 | 90 |
| --- | --- | --- | --- | --- | --- |
| سىنۇسلۇق قىممىتى | 0 | 0.4 | 0.7 | 0.9 | 1 |

مىسال: نىشان بىزدىن 200 مېتىر يىراقلىقتا ئوڭدىن سولغا 90 گرادۇسلۇق يۆنىلىشتە تۈز سىزىقلىق تەكشى ھەرىكەت قىلىۋاتىدۇ. بىز بۇ چاغدا قورالنىڭ ھەرىكەتلىك نىشان تاختىسى ئارقىلىق نىشاننىڭ بىر سىكۇنتتا قانچە سىزىق يۈرۈشكەنلىكىنى بىلىۋالىمىز. ھەرىكەتلىك نىشان تاختىسىنى 0 گە قويۇپ، نىشان دەل 0 گە كەلگەندە «سبحان الله» دەيمىز. بۇ چاغدا نىشان يۈرۈشۈپ 5 ـ سىزىققا كەلگەن بولسا، دېمەك نىشان 5 مېتىر/سېكۇنت تېزلىك بىلەن ھەرىكەت قىلىۋاتقان بولىدۇ.

فورمۇلا:

ھەرىكەتلىك نىشان        نىشان كۆرۈنۈش گرادۇسىنىڭ        ئوقنىڭ يېتىپ        نىشان
تاختا قىممىتى   =   سىنۇسلۇق قىممىتى   ×   بېرىش ۋاقتى   ×   تېزلىكى

( نىشان كۆرۈنۈش گرادۇسىنىڭ سىنۇسلۇق قىممىتى ماھىيەتتە ھەرىكەتلىك نىشان بىلەن قورالنىڭ قارىغا ئېلىش لىنىيىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ھاسىل بولغان بۇلۇڭنىڭ سىنۇسلۇق قىممىتىنى كۆرسىتىدۇ.)

$$5 \times 0.9 \times 1 = 4.5$$

دېمەك، بىز ھەرىكەتلىك نىشان تاختىسىنى سول تەرەپكە 4.5 (يەنى تۆت يېرىم) سىزىق سۈرۈپ نىشاننى قارىغا ئالىمىز.

بۇ چاغدا يەنى تۆۋەنكى رەسىمدە كۆرسىتىلگىنىدەك، بىزنىڭ كۆزىمىز نىشاننى كۆرۈپ قارىغا ئالىدۇ، لېكىن قورالنىڭ ئۇچى بولسا نىشاننىڭ ئالدى تەرىپىگە توغرىلانغان بولىدۇ. ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن نىشان بىلەن ئوق بىر نۇقتىغا ھەرىكەت قىلىدۇ ـ دە، شۇ نۇقتىدا ئۇچرىشىدۇ.




يۇقىرىقى ھېسابلاشلار جەڭ مەيدانىدا ئىنتايىن تېز ئىشلىنىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاددىي ئۇسۇلنى قوللىنىش شەكلى مۇناسىپ بولىدۇ. بىزگە ئۇدۇل كېلىۋاتقان ياكى كېتىۋاتقان نىشانلار ئۈچۈن ھېسابلاش زۆرۈر ئەمەس، بەلكى كېلىۋاتقان نىشاننىڭ ئاستىغىراق، كېتىۋاتقان نىشاننىڭ ئۈستىگەرەك قارىغا ئېلىپ ئېتىلىدۇ. ئەگەر بىزگە توغرا (يەنى90گرادۇسلۇق) يۆنىلىشتە ئاستا كېتىۋاتقان نىشانلار بولسا، نىشاننىڭ ئۇچىغىراق قارىغا ئالىمىز. تېز كېتىۋاتقان نىشانلار بولسا 3~ 5 مېتىر ئالدىغا قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز. ئەگەر نىشان يانتۇ دۈڭلۈكتە كېتىۋاتقان بولسا، قورالنى نىشانغا ماس يانتۇ ھالەتتە تۇتۇپ قارىغا ئالىمىز.

شۇنىڭغا ئوخشاش بىر نەچچە خىل ھالەتلەردىكى نىشاننى قارىغا ئېلىش ئۇسۇللىرى كۆرسىتىلدى:







قورالنى ئېتىش ئۈچۈن رەسىمدە كۆرسىتىلگەن بەتلىگۈچنى ئاستىغا مۇكەممەل بېسىپ تۇرغۇزىمىز، ئاندىن تەپكىنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن كۇنۇپكىنى بېسىپ قورالنى قۇلۇپلاپ، ئۈچىنى ئاسمان تەرەپكە قارىتىپ تۇرۇپ ئوق سالىمىز




ئوقنىڭ كىرىش ئېغىزىنىڭ ئاخىرىدىكى مىخنى تېپىپ، قورال ئوق نوكىشىنىڭ گىرۋىكىدىكى ئويۇلغان ئورۇنغا كىرگۈزىمىز.



بۇ چاغدا ئوقنىڭ پىستانى قورال يىڭنىسىگە ئۇدۇللىنىپ قورال ئېتىشقا تەييار بولىدۇ. بىز قورالنى ئېتىش ۋاقتىدا رەسىمدە كۆرسىتىلگەن كۇنۇپكىنى بېسىپ قۇلۇپنى ئاچىمىز ھەمدە قارىغا ئالغۇچنى مۇساپىگە لايىق قويۇپ نىشانغا توغرىلاپ ئاتىمىز.

تۆۋەندىكى رەسىمدە كۆرسىتىلگەن خىتايدا ياسالغان RPG – 7 نىڭ مۇرىلىكىدۇر. شۇ ئورۇننى مۇرىمىزگە تىرەپ تۇرۇپ ئاتىمىز. مۇرىلىكنىڭ ئاستىدىكى بۇرمىنى بوشۇتۇپ گەۋدىمىزگە قارىتا چوڭايتىپ كىچىكلەتكىلى بولىدۇ.



**شامالنىڭ تەسىرى:**

ئەگەر شامال كۈچلۈك بولسا ئوققا مەلۇم دەرىجىدە تەسىر كۆرسىتىدۇ. شامال يۆنىلىشى ئوق يۆنىلىشىگە قارشى بولسا ئوقنىڭ نىشاننىڭ ئاستىغا تېگىشىگە سەۋەب بولىدۇ. بۇ چاغدا نىشاننىڭ ئۈستىگە قارىغا ئالىمىز. ئەكسىچە شامال يۆنىلىشى ئوق يۆنىلىشى بىلەن ئوخشاش بولسا، ئوقنىڭ نىشاننىڭ ئۈستىگە تېگىشىگە سەۋەب بولىدۇ ـ دە، بۇ ۋاقىتتا نىشاننىڭ ئاستىغا قارىغا ئالىمىز. لېكىن ئانچە كۈچلۈك بولمىغان شامال ئوققا چوڭ تەسىر كۆرسەتمەيدۇ ۋە ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. ياندىن چىققان كۈچلۈك شامالنىڭ تەسىرىنى ئاددىي تىل بىلەن



ئىپادىلىسەك، ئوق شامال قاياقتىن چىقسا شۇ ياققا ئاغىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ياندىن چىققان شامالنىڭ تەسىرىنى يېڭىشتە شامال نىشان يۆنىلىشىگە قارشى چىققان ھالەتتە نىشاننىڭ قۇيرۇقىنى قارىغا ئالىمىز. ئەگەر نىشان يۆنىلىشىگە ئوخشاش چىققان ھالەتتە نىشاننىڭ بېشىنى قارىغا ئالىمىز.



شامالنىڭ تەشكۈچى ئوقىا بولغان تەسىرى:

تەخمىنەن ھالەتتە ئاجىز شامالنىڭ تەسىرى يوق. ئوتتۇراھال شامالنىڭ تەسىرى تۆۋەندىكىچە:

| 100 | 200 | 300 | 400 | 500 |
|---|---|---|---|---|
| 0.5 | 1 | 1.5 | 2 | 2.5مېتىر |

كۈچلۈك شامالنىڭ تەسىرى تۆۋەندىكىچە:

| 100 | 200 | 300 | 400 | 500 |
|---|---|---|---|---|
| 1 | 2 | 3 | 4 | 5مېتىر |

دۇربۇننىڭ قورالغا ئورنىتىلىشى:



ئۇرۇسنىڭ بومبائاتارىنىڭ دۇربۇننىڭ ئىچكى قۇرۇلمىسى:








| ئالاھىدىلىكى | رۇسنىڭ | خىتاينىڭ |
|---|---|---|
| چوڭايتىشى | 2.7ھەسسە | 2.7ھەسسە |
| كىچىلىك چىراق باتارىيىسى | 2.5ۋولت | 1.5ۋولت |
| تىزلىك ئۆلچەش جەدۋىلى | يوق | بار |
| مۇساپە ئۆلچەش جەدۋىلى | پەقەت 2.7 مېتىر | 1.7 مېتىر، 2.3مېتىر، 3مېتىر |
| قارىغا ئېلىش جەدۋىلى | 200~500 مېتىر | 100~500 مېتىر |

ئۇرۇس دۇربۇنىنىڭ قوللىنىلىشى:




1. يۈز مېتىردىن يېقىن مۆقىم نىشانلارنى قارىغا ئېلىشقا بولىدۇ ھەمدە قورالنى سازلاشتا قوللىنىلىدۇ.
2. مۇساپە كۆرسەتمىسى. (2= 200 مېتىر، 3=300 مېتىر، 4=400 مېتىر، 5= 500 مېتىر)
3. مۆقىم نىشان تىك سىزىقى. مۇساپىگە ماس توغرا سىزىق بىلەن مۆقىم نىشان تىك سىزىقىنىڭ كېسىشكەن جايىغا نىشاننى قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز.
4. ھەرىكەتلىك نىشان ئېتىش جەدۋىلى. ھەرىكەتلىك نىشانلارنى ئېتىشتا ئىشلىتىلىدۇ. سولدىن كەلگەن نىشانلار ئۈچۈن سول تەرەپتىكى جەدۋەل، ئوڭدىن كەلگەن نىشانلار ئۈچۈن ئوڭ تەرەپتىكى جەدۋەل ئىشلىتىلىدۇ. مىسال: نىشان ئوڭدىن سولغا كېتىۋاتقان بولسا، بىز نىشاننى دۇربۇن ئىچىگە ئالغاندىن كېيىن «سۇبھانەللاھ» دەيمىز. يەنى شۇ ئارقىلىق نىشانىنىڭ بىر سىكۇنت ئىچىدە مېڭىپ ئۆتكەن كاتەكچىسىنى بىلىۋالىمىز. ئۇندىن كېيىن چىققان كاتەكچە سانىغا ئوقىنىڭ يېتىپ بېرىش ۋاقتىنى كۆپەيتكەندىن كېيىن، يەنە نىشانىنىڭ كۆرۈنىشى قىممىتىگە كۆپەيتىمىز. بۇ چاغدا چىققان قىممەت قانچە بولسا، نىشاننى ئوڭ تەرەپتىكى جەدۋەلگە شۇنچە كاتەك سۈرۈپ، قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز. ئادەتتە رۇسنىڭ دۇربۇنىغا ھەرىكەتلىك نىشان تىزلىك ئۆلچەش جەدۋىلى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، يۇقىرىقى كاتەكچىلەرنى تىزلىك ئۆلچەش جەدۋىلىگە تەقلىد قىلىپ قوللىنىمىز. ماھىيەتتە بۇ ئىككىسىنىڭ كۆپ پەرقى يوق.
5. ئېگىزلىكى 2.7 مېتىرلىق نىشانىنىڭ مۇساپە ئۆلچەش جەدۋىلى. ھەقىقىي ئېگىزلىكى 2.7 مېتىرلىق نىشاننى دۇربۇن ئىچىدىكى مۇساپە ئۆلچەش جەدۋىلىنىڭ ئىچىگە تولۇق ئالغاندىن كېيىن نىشان چوققىسى بىلەن ئەگرى سىزىقىنىڭ كېسىشكەن جايىغا قارىساق كۆرسەتكەن رەقەم 4، دېمەك مۇساپە 400 مېتىر بولىدۇ.
ئەگەر نىشان دۇربۇندىكى ئەگرى سىزىقلىق مۇساپە كۆرسەتكۈچكە تولۇق ماس كەلمىسە، كۆتۈپ تۇرۇپ ئېنىق ماس كەلگەندىن كېيىن مۇساپىنى توغرا قويۇپ ئاتىمىز.



ئەگەر ئېگىزلىكى 2.7 مېتىرلىق مۇساپە ئۆلچىگۈچ ئارقىلىق باشقا ھەر خىل ئېگىزلىكتىكى نىشانلارنىڭ مۇساپىسىنى تاپماقچى بولساق، تۆۋەندىكى فورمۇلادىن پايدىلىنىمىز:

مۇساپە = نىشان ئېگىزلىكى × چىققان مۇساپە ÷ 2.7

مەسىلەن: ھەقىقىي ئېگىزلىكى 2.3مېتىرلىق نىشاننىڭ مۇساپىسىنى قانداق تاپىمىز؟

$$340 = 400 \times 2.3 \div 2.7$$

دېمەك، مۇساپە 340 مېتىر بولىدۇ.




خىتاي دۇربۇنىنىڭ قوللىنىلىشى:




1. يۈز مېتىردىن يېقىن مۇقىم نىشانلارنى قارىغا ئېلىشقا بولىدۇ ھەمدە قورالنى سازلاشتا قوللىنىلىدۇ.
2. مۇساپە كۆرسەتمىسى. (1= 100مېتىر، 2=200 مېتىر، 3=300 مېتىر، 4= 400 مېتىر، 5= 500 مېتىر)
3. مۇقىم نىشان تىك سىزىقى. مۇساپىگە ماس توغرا سىزىق بىلەن مۇقىم نىشان تىك سىزىقىنىڭ كېسىشكەن جايىغا نىشاننى قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز.
4. ھەرىكەتلىك نىشان ئېتىش جەدۋىلى. ھەرىكەتلىك نىشانلارنى ئېتىشتا ئىشلىتىلىدۇ. سولدىن كەلگەن نىشانلار ئۈچۈن سول تەرەپتىكى جەدۋەل، ئوڭدىن كەلگەن نىشانلار ئۈچۈن ئوڭ تەرەپتىكى جەدۋەل ئىشلىتىلىدۇ.
5. ئېگىزلىكى 2.3 مېتىرلىق نىشاننىڭ مۇساپە ئۆلچەش جەدۋىلى.
6. ئېگىزلىكى 3 مېتىرلىق نىشاننىڭ مۇساپە ئۆلچەش جەدۋىلى.
7. ئېگىزلىكى 1.7 مېتىرلىق نىشاننىڭ مۇساپە ئۆلچەش جەدۋىلى.
8. تېزلىك ئۆلچەش جەدۋىلى. ھەرىكەتلىك نىشانلارنىڭ قانچىلىك يىراقلىقتا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بىر سېكۇنتتا تېزلىك ئۆلچەش جەدۋىلى ئۈستىگە ماڭغان سىزىق سانى، نىشاننىڭ سېكۇنتلۇق مېتىر تېزلىكى ھېسابلىنىدۇ.

مۇقىم نىشانلارنى ئېتىشتا مۇساپىنى بىلىۋالغاندىن كېيىن، 0 سىزىق بىلەن مۇساپىگە ماس سىزىقنىڭ كېسىشكەن جايىغا نىشاننى قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز. رەسىمدە كۆرسىتىلگىنى 300 مېتىردىن قارىغا ئېلىنغان مۇقىم نىشاندۇر.










ھەرىكەتلىك نىشانلارنى قارىغا ئېلىشتىكى ھېسابلاش ئۇسۇلى بىز ئاۋۋال ئۆگىنىپ ئۆتكەن ھېسابلاش ئۇسۇلىغا ئوخشايدۇ.

| ھەرىكەتلىك نىشان تاختا قىممىتى | = | نىشان كۆرۈنۈش گرادۇسىنىڭ سىنۇسلۇق قىممىتى | × | ئوقنىڭ يېتىپ بېرىش ۋاقتى | × | نىشان تېزلىكى |
|---|---|---|---|---|---|---|

( نىشان كۆرۈنۈش گرادۇسىنىڭ سىنۇسلۇق قىممىتى ماھىيەتتە ھەرىكەتلىك نىشان بىلەن قورالنىڭ قارىغا ئېلىش لىنىيىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ھاسىل بولغان بۇلۇڭنىڭ سىنۇسلۇق قىممىتىنى كۆرسىتىدۇ).

**مىسال**: تانكا 45 گرادۇسلۇق كۆرۈنىشتە، 12 مېتىر/سېكۇنت تېزلىك بىلەن، 300 مېتىر مۇساپىدە ئوڭدىن سولغا كېتىپ بارىدۇ. نىشاننى قانداق قارىغا ئېلىشىمىز مۇمكىن؟

$$12 \times 1.2 \times 0.7 = 10.08$$

دېمەك نىشاننى قارىغا ئېلىش ئوڭ جەدۋىلىدىكى ھەرىكەتلىك نىشان تەك سىزىقى 10 بىلەن مۇساپە 300 مېتىرلىق مۇساپە توغرا سىزىقىنىڭ كېسىشكەن جايىغا قارىغا ئېلىپ ئاتىمىز.



يەنە بىر ئۇسۇل:

1. نىشان بىر سكۇنتتا بىر كاتەكچە ماڭدى.
2. نىشان كۆرسىتىلگەن نۇقتىغا كەلگەندە تەپكىنى باسىمىز.
3. نىشاننىڭ مۇساپىسىنى ئېلىش.







قورالنى سازلاش:

1. قورالنىڭ ئارقىسىغا ئاق رەڭلىك رەخت ياكى قەغەزگە ئوخشاش نەرسە قويۇپ، پىلاستىر بىلەن مۇستەھكەم قىلىمىز.

2. ئاندىن بېكىتىلگەن ئاق قەغەزگە خاتا كەتمەستىن ئەڭ ئوتتۇرىنى مۆلچەرلەپ « + » بەلگىسى سىزىۋالىمىز ۋە « + » نىڭ ئوتتۇرىسىنى يىڭنە بىلەن تېشىپ قويىمىز.

3. ئوقنوكىشى ئۇچىغا يىپ ئارقىلىق توغرا مۆلچەرلەپ « + » بەلگىسى چىقىرىمىز.

4. قورال يەرگە پاراللىل ۋە تۈز بىر جايغا مىدىرلىمايدىغان قىلىپ بېكىتىلىدۇ.

5. دۈربۇنىنىڭ ئاستىدا ئۈچ تال بولتا بولۇپ بۇلارنى بوشىتىمىز. بۇ بولتىلار كۆرسەتكەن سان « 20+ » ھەر ۋاقىت ئۆزگىرىپ كەتمەسلىكى كېرەك. يەنى سازلاش تامام بولغاندىن كېيىن بۇ بولتىلارنى يەنىلا« 20+ » ھالىتىگە ئەكىلىپ چىڭىتىشىمىز كېرەك.

6. دۈربۇندىن 20 مېتىر يىراقلىقتا سازلاش تاختىسى قويۇلىدۇ.

7. قورالنىڭ ئارقىسىدىكى ئاق قەغەزنىڭ تۆشۈكىدىن قاراپ تۇرۇپ ئوقنوكىشى ئۇچىدىكى يىپ ئارقىلىق بېكىتىلگەن « + » بىلەن تاختىدىكى چوڭ « + » نى ئۇدۇل قىلىپ تۇرۇپ تاختىنى توختىتىمىز.

8. شۇ ھالەتتە دۈربۇندىكى « + » نى تاختىدىكى كىچىك « + » قا ئۇدۇللايمىز.

9. كېيىن بولتىلار چىڭىتىلىدۇ.

قورالنىڭ مۇساپە تاختىسى ۋە قارىغا ئالغۇچىلىرىنى سازلاشتا تاختىغا سىزىلىدىغان « + » چوڭ پىلۇسنىڭ مەركىزىدىن 3 سانتىمېتىر سولغا، 9 سانتىمېتىر ئۈستىگە سىزىلىدۇ. مۇساپە تاختىسى 0 گە قويۇلىدۇ.




قورالنىڭ خۇسۇسىيىتى:

1. قورال ئوقى ھەربىر كەتچان نىشانغا 300 مېتىردائىرىدە ئېتىلسا ئۈنۈمى ياخشى. مۇقىم نىشانغا 500 مېتىر دائىرىدە بولسا ياخشى، بۇنىڭدىن ئېشىپ كەتسە نىشاننى ياخشى قارىغا ئالغىلى بولمايدۇ.

2. تەشكۆچى ئوقى 17 سانتىمېتىر قېلىنلىقتىكى تۆمۈرنى، 25 سانتىمېتىر قېلىنلىقتىكى سىمونت تامنى تېشەلەيدۇ.

3. نەزەرىيىدە مىنۇتىغا ئاتىدىغان ئوق بەش تال، ئەمەلىيەتتە ئىككى تال.

4. تەشكۆچى ئوق ئېتىلىپ 20 مېتىردىن كېيىن پارتلاشقا تەييار بولىدۇ. چاچمىلىق ئوق تەگكەن ھامان پارتلايدۇ.

5. قورالنىڭ قارىغا ئېلىپ ئېتىش دائىرىسى: 100 مېتىردىن 500 مېتىرغىچە.

6. قورال ئارقىسىدىن چىققان ئوت يالقۇنى تەسىرى: 15 مېتىر





7. قورال ئىتىلغاندا ئوت كۈچى ئۇنىڭ ئارقا تەرىپىدىن چىقىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن قورالدا سىلكىنىش ئالامىتى كۆرۈلمەيدۇ. قورال ئاتقاندا قورال ئارقىسىدا ئوق ـ دورا ياكى ئارتىلغۇچى ماددىلار ۋەياكى ئوت ئالغۇچى ماددىلار بولماسلىقى لازىم. شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى قورال ئارقىسىدىن 30 مېتىر يىراقلىقتا قويۇش كېرەك. قورال ئېتىلغاندا ئارقا تەرەپتىن ئاز دېگەندە 5 مېتىر يىراقلىقتا تام ياكى باشقا توسالغۇلار بولماسلىقى لازىم. قورالنىڭ يەنە پىيادە قىسىم قارشىسىغا چاچمىلىق ئوقى بار. ئۇنىڭدىن باشقا يورۇتقۇچى ئوق، تۈتۈن قويغۇچى ئوقلىرىمۇ بار.

ئوق ئەزالىرى ۋە ئۇلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى:

1. قوزغاتقۇچى سىللۇلۇزىسى (ئوقنى قورالدىن ئېتتىرىپ چىقىرىدۇ) 1. نىترو سېللۇلوزا 2. ئوق بېشىغا چېتىلىدىغان ئورۇن 3. ئاليۇمىن نوكەش ۋە تۆشۈك 4. مۇقىملاشتۇرغۇچ قانات 5. قارا ئىتتىرگۈچى ماددا 6. پىرقىرىغۇچ




2.ئوقنىڭ ئىتتىرگۈچى ماددا قىسمى (ئوقنى نىشانغا ئىتتىرىپ ئاپىرىدىغان قارا رەڭلىك نىترو سېللۇلۇزا): تۆۋەندىكىسى قىسقىچە رەسىملىك چۈشەندۈرۈشىدۇر.(رەسىمنى ئوڭدىن سولغا قاتارلاپ كۆرۈڭ)



3.پارتلىغۇچى ئوقبېشى:



ئوق پىستانىغا يېڭىنە ئۇرۇلغاندا پىستان ئالدى بىلەن ئوققا بېكىتىلگەن ئارقىدىكى نىترو سېللۇلۇزىغا ئوت تۇتاشتۇرۇپ قورالدىن ئوقنىڭ ئېتىلىپ چىقىپ كېتىشىنى پەيدا قىلىدۇ. (ئەگەر ئارقىدىكى نىترو سېللۇلۇزىنى بېكىتمەي تۇرۇپ پىستان چېقىلسا ئوقنىڭ ئىككىنچى ئىتتىرگۈچى ماددىغا ئوت تۇتاشتۇرۇپ بېرەلمەيدۇ ـ دە، ئوق بۇزۇلىدۇ). بۇ پەيتتە يۆگەلگەن نىترو سېللۇلۇزىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئاليۇمىن جىسمىدىكى ئۈچ تال يەلپۈگۈچ پالىقى شامال كۈچى بىلەن دەھال ئېچىلىدۇ ۋە ئېچىلغان يەلپۈگۈچ پالىقى شامال تەسىرى بىلەن ئوقنى ئۆڭ تەرەپكە ئايلاندۇرۇپ ماڭغۇزىدۇ. شۇ چاغدا ئوقنىڭ ئىككىنچى ئىتتىرگۈچى ماددىسى بولغان ئوق جىسمىنىڭ سەل



تۆۋەنىدىكى ئىچكى ئورنىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان قاتۇرۇپ پىرىسلانغان قارا ئىتتىرگۈچى ماددىغا ئوت تۇتىشىپ ئوق جىسمىنىڭ ئوتتۇرا تەرىپىدىكى دۈگىلەك تۆشۈكچىلەردىن يىقىلغۇ بىسىمى ئىتىلىپ چىقىپ ئوقنى ئالدىغا ئىتتىرىپ ماڭىدۇ. دىمەك، ئوق نىشانغا ئىككىنچى ئىتتىرگۈچى ماددىنىڭ تەسىرىدە چۆگىلەپ تۇرۇپ تېگىدۇ. تەشكۈچى ئوق نىشانغا تېگىش بىلەن تەڭ ئوقبېشىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان فىزىكىلىق سىستىمىنىڭ تەسىرىدە پەيدا بولغان توك ئوق ماددىسىنىڭ ئارقىسىغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان كاپسۇلنى پارتلىتىدۇ. كاپسۇل جانلاندۇرغۇچى ماددىنى پارتلىتىدۇ. جانلاندۇرغۇچى ماددا ئوقتىكى TNT نى پارتلىتىدۇ. TTN ماددىسىنىڭ ئالدى قىسمى كونۇسسىمان كاۋاك شەكلىدە ياسالغانلىقى ئۈچۈن نۆلدىن يۇقىرى 5000 گرادۇس قىزىقلىق بىلەن ئالدىدىكى جىسىمنى تېشىدۇ. تەشكۈچى ئوقنىڭ هاۋا نىشانلىرىغا قارشى ئىشلىتىدىغانلىرىنىڭ پەرقى بولسا ئوق نىشانغا تەگمەي ياكى يەتمەي 750 مېتىر مۇساپىنى بېسىپ ئۆتسە ئوق ئاسماندا ئۆزلىكىدىن پارتلاپ كېتىدۇ.

پىيادە قىسىملارغا ئىشلىتىلىدىغان چاچمىلىق ئوق نىشانغا يېتىپ بارغاندا ئوقبېشىدىكى كاپسۇلنىڭ نىشانغا ئۇرۇلۇش تەسىرىدە پارتلايدۇ. ئوق تەسىرى تۆت ئەتراپقا 50 مېتىر دائىرىدە تەسىر قىلىدۇ.

## ئوق تۈرلىرى

### $RPG-7$ نىڭ تەقلىدى تەلىم ـ تەربىيە ئوقى $PUS-7M$ نىڭ قىسقىچە مەلۇماتى

بۇنىڭدا $AKM$ نىڭ (7.62 مىللىمېتىرلىق) يورۇتقۇچى ئوقى ئىشلىتىلىدۇ. ئىشلىتىش جەريانى خۇددى $RPG-7$ نىڭكىگە ئوخشايدۇ.

ئۇنىڭ ئىچىدە 7.62 مىللىمېتىرلىق ئوقنەيچىسى بار. تۇرقى $RPG-7$ نىڭ ئوقىغا ئەينەن ئوخشايدۇ.

1. ئوقنەيچىسى: 7.62 مىللىمېتىر
2. ئېغىرلىقى: 2.7 كىلوگرامدىن ئاشمايدۇ.

كۆتۈرگەندە $RPG-7$ نىڭ ئوقىنىڭ خالتىسىنى ئىشلىتىمىز.

3. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 400 مېتىرغىچە
4. ئىشلىتىلىش تېمپېراتۇرىسى: 50 +~ 30 ـ

يان شامالنىڭ تېزلىكى 8 مېتىر/سېكۇنت بولسا ئوقنوكىشىنى يۆتكەيمىز.

بۇ ئوقنىڭ ئىسمى ئۇرۇسچە *Prisposobliniye Uqebnoy Strelbe* دېگەن سۆزلەرنىڭ باش هەرپىنىڭ كەينىگە مودېل نومۇرىنى ئەسكەرتىش ئارقىلىق شەكىللەندۈرۈلگەن. مەنىسى ـ ئوقۇتۇش ئۈچۈن ئىتىلىدىغان نەرسە دېگەنلىك بولىدۇ.







1- رەسىمنىڭ چۈشەندۈرۈلىشى:

a. تەپكە قۇلۇپى ئېتىك ھالەت، b. قۇلۇپ ئوچۇق ھالەت

1. ھاۋانىڭ قارشىلىقىنى تۆۋەنلەتكۈچى قاپ

2. قورال تېنى؛ 3. گاز چىقىش ئېغىزى قاپقىقى؛ 4. مىخ؛ 5. زىخ؛ 6. ئالدى ياپقۇچ؛ 7. ئوقنەيچىسى؛ 8. ياپقۇچ چاتقۇچى باغ؛ 9. باغ؛ 10. قاپ 11. قورغۇ؛ 12. كەينى ياپقۇچ؛ 13. چاتما؛ 14. قۇلاق؛ 15. چەمبەر؛ 16. تۇتقۇ؛ 17. تۇتقۇ پۇرژىنى؛ 18. زىخ؛ 19. قورغۇ ئىلغۇچى؛ 20. قىستۇرما تەگلىك: 21 ۋە 22. تىكلىك ۋە توغرىلىقتا تېپىلغۇچ مېخانىزىم؛ 23. بۇرما مىخ؛ 24. زىخ؛ 25. بۇرما مىخ؛ 26. بۇرما مىخ تۆشۈكى؛ 27. نىشان توغرىلىغۇچ؛ 28. بۇرما مىخ تۆشۈكى؛ 29. مىشەك ئاتقۇچ؛ 30. مىشەك ئاتقۇچنىڭ شىنىسى؛ 31. قورغۇنىڭ ئاساسلىق گەۋدىسى؛ 32. يىڭنە؛ 33. پۇرژىن ئاساسى؛ 34. بىخەتەرلىك قۇلۇپى؛ 35. زىخ؛ 36. باسما تۇتقۇچ؛ 37. تاق-تاق توقماق پۇرژىنى؛ 38. زىخ؛ 39. تاق-تاق توقماق؛ 40. قورغۇ كۆرسەتكۈچى؛ 41. تەپكە؛ 42. بىخەتەرلىك قۇلۇپىنىڭ مىخى؛ 43. بىخەتەرلىك قۇلۇپى؛ 44. بىخەتەرلىك قۇلۇپىنىڭ پۇرژىنىسى؛ 45. باسما تۇتقۇچنىڭ توسقى؛ 46. باسما تۇتقۇچنىڭ توساق پۇرژىنىسى

6- ئالدى ياپقۇچ ۋە 12- كەينى ياپقۇچ: $PUS-7M$ نىڭ نۇرغۇن ئەزالىرىنى ياپىدۇ ۋە ئۆز-ئارا چېتىپ تۇرىدۇ.

27- نىشان توغرىلىغۇچ: نورمال ھالەتتە ئوقنەيچىنى تۇتۇپ تۇرىدۇ، ئوقنەيچىگە كىرگۈزىلىدىغان يۆنىلىش تۈزىتىشلىرى بۇ ئارقىلىق قىلىنىدۇ.

14- قۇلاق: $PUS-7M$ نى $RPG-7$ نىڭ ئوقنەيچىسى ئېغىزىدىكى ئويما جايغا كىرگۈزۈپ تۇرىدۇ.

13- چاتما: ئوقنەيچە بىلەن ئالدى ياپقۇچنى ئۇلاپ تۇرىدۇ.

19- قورغۇ ئىلمىكى: ئۇ پۇرژىنىلىق بولۇپ، قورغۇنى قورال تېنىدىن ئاجراپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن تۇتۇپ تۇرىدۇ.

20- تەگلىك: تىك ۋە توغرىلىقتا تېپىلغۇچى مېخانىزىملارنى ئۆز-ئارا چېتىپ تۇرىدۇ.

21- تىكلىك تېپىلغۇچ مېخانىزىم: ئوقنەيچىنى ئاستى-ئۈستىگە مىدىرلىتىدىغان مېخانىزىم.

22- توغرىلىقتا تېپىلغۇچ مېخانىزىم: ئوقنەيچىنى ئوڭ-سولغا مىدىرلىتىدىغان مېخانىزىم.

30- مىشەك ئاتقۇچنىڭ شىنىسى: مىشەك ئاتقۇچنى چىڭىتىپ تۇرىدۇ.

34- ۋە 43- ئوخشاش بىر ئەزا يەنى بىخەتەرلىك قۇلۇپى.

36- باسما تۇتقۇچ: تەپكە بىلەن تاق-تاق توقماقنى ئاجرىتىپ بېرىدىغان ئەزا.

45- باسما تۇتقۇچنىڭ توسقى ۋە 46- باسما تۇتقۇچنىڭ توساق پۇرژىنىسى: بۇ ئىككىسى بىللە مىشەكنى ئاجرىتىدۇ.



7 – $PUS$ دىن ئوق ئېتىشنىڭ جەريانى مۇنداق بولىدۇ:

ئوقنى سېلىش ئۈچۈن ئارقا ياپقۇچنىڭ مىخنى بوشىتىمىز. ئاندىن $PUS-7M$ نى سول قولغا ئالىمىز، ئوڭ قولىمىز بىلەن قورغۇنى سول تەرەپكە ئىتتىرىپ ئارقىغا توختىغىچە تارتىمىز. بۇ ۋاقىتتا پۈتۈن مېخانىڭ قورۇلما ئاشكارا بولىدۇ ھەمدە ئاساسىي پۇرژىن سىقىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا قورغۇ تەپكە بېرىكمىسىگە ئىلىنىپ بىخەتەر ھالەتتە قۇلۇپلىنىپ تۇرىدۇ. ئوقنى سېلىپ قورغۇنى ئالدىغا قايتۇرىمىز ۋە مىخنى چىڭىتىمىز.

ئېتىش ئۈچۈن بۇنى 7 – $RPG$ نىڭ ئوقنەيچىسىگە كىرگۈزىمىز. بۇ ۋاقىتتا 7 – $PUS$ نىڭ قۇلۇپى سىقىلىپ ئۈزۈلىكىدىن ئېچىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا 7 – $PUS$ بولسا 7 – $RPG$ نىڭ تەپكىسىگە توغرىلىنىپ تۇرىدۇ. 7 – $RPG$ نىڭ تەپكىسى بېسىلسا ئوق ئېتىلىدۇ.

7 – $PUS$ نى تازىلاش، مايلاش ۋە ئەزالىرىنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن شۇنداقلا يېڭى ئۆگەنگۈچىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن چۇۋۇيمىز ئەمما ھەر ۋاقىت ئىجازەت يوق. بۇ جەرياندا بۇ ئوققا كۈچ كېرەك ئەمەس بەلكى سىلىق ئىشلەش لازىم.

بۇنى چۇۋۇش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ ـ 1. چوڭ پارچىلاپ چۇۋۇش؛ 2. مۇكەممەل چۇۋۇش

مۇكەممەل چۇۋۇش پەقەت ئەزالارنى ئالماشتۇرۇش ۋە ئىشلەمەيدىغان دەرىجىدە كىر بوپ كەتكەندە ئېلىپ بېرىلىدۇ. چوڭ پارچىلاپ چۇۋۇغاندا ـ قورغۇنى ۋە قارشىلىقنى تۆۋەنلەتكۈچى قاپنى چۇۋۇپ، ئۇنىڭ ئەزالىرىغىچە ئاچىمىز. بۇ ۋاقىتتىمۇ قارشىلىقنى تۆۋەنلەتكۈچى قاپنى ئارىلاپ ئاچىمىز. مۇكەممەل چۇۋۇغاندا ـ ئاۋۋال چوڭ پارچىلاپ چۇۋۇيمىز. ئاندىن ئالدى ياپقۇچنى ئاجرىتىمىز. ئاندىن 9 ـ باغنى زىخ بىلەن چىقىرىمىز. ئاندىن 12 ـ كەينى ياپقۇچنى 90 گرادۇس ئايلاندۇرۇپ ئوقنەيچىنى چىقىرىۋالىمىز. ئاندىن 26، 23، 26 نى تەرتىپ بويىچە بوشىتىمىز. ئاندىن 21، 22 نى چىقىرىۋالىمىز. 24 نى ئۇرۇپ چىقىرىمىز. 25 نىڭ مىخنى چىقىرىۋالىمىز. 27، 28 نى چۇۋۇماسلىقى كېرەك.

مىسال: ئارقا قارىغا ئالغۇچنى چىقىرىش ئۈچۈن 22 نى سالىمىز ئۇنى تەگشەپ تۇرۇپ 26 نى سالىمىز. شۇنىڭ بىلەن ئاجرايدۇ.

ئالدى ياپقۇچنى قۇلاقنى ئالماشتۇرمىساق چۇۋۇمايمىز. چۇۋۇش ئۈچۈن 4 نى بوشىتىمىز. ياغاچ بولقا بىلەن ئاستا ئۇرۇپ 3 نى چىقىرىمىز. بۇلار شىلىملانغان. ئۇنىڭ رېزبىلىق جايلىرىنى 100~80 سېلسىيە گرادۇس مايدا 5~3 مىنۇت قىزىتىمىز. ئاندىن 5 نىڭ مىخنى ئۇرۇپ بوشىتىمىز. قۇلاقنى ئالماشتۇرغاندىن كېيىن دەرھال ئالماشتۇرۇېتىش كېرەك. ئاندىن 38 نىڭ مىخنى 45، 48، 38، 35، 42، 43، 44 ۋە پۇرژىنىنى ياغاچ توقماق بىلەن ئۇرۇپ چىقىرىمىز.

يىغىش بولسا چۇۋۇشنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ.

قورغۇنى چۇۋۇشتا مىخلىرىنى بوشىتىمىز.








پاكىز، ياخشى تازىلاپ، ئاۋايلاپ تۇتساق ياخشى ئىشلەيدۇ.

ئاتقاندا شامالنىڭ تەسىرىنى ھېسابلاش لازىم. بۇنىڭ ئوقى ئادەتتىكى $AK$ لارنىڭ ئوقىدەك قايدۇ.

ئېتىشتىن ئاۋۋال $PUS-7M$ نى قورۇپ سىناپ كۆرىمىز. ئوقسىزمۇ ئەمەسمۇ قارايمىز. قۇرۇق ئاتقاندا بىخەتەرلىك قۇلۇپى ئۆزلىكىدىن يېنىپ كەتسە بۇنى ياساش كېرەك.

21، 20، 22، 27، 26 لارنى ئېتىشتىن ئاۋۋال تەكشۈرۈيمىز. 26، 22، 23 بوشىتىۋېتىمىز. 2 مېتىر/سېكۇنت شامالدا بىر سىزىق، 4 مېتىر/سېكۇنت شامالدا ئىككى سىزىق، 8 مېتىر/سېكۇنت تا 3 سىزىق ئوڭ ياكى سولغا يۆتكەيمىز. ئاندىن 22 نى 26 بىلەن چىڭىتىمىز. ئاتمىسا تەپكىنى قايتا ـ قايتا بېسىۋەتسەك $RPG-7$ بۇزۇلىدۇ.

ئوق تۇتقان ھامان $PUS-7$ نى چىقىرىپ سەۋەبىنى تەكشۈرۈش كېرەك.

تەكشۈرۈش ئۈچۈن 300 مېتىردىن دىئامېتىرى 30 سانتىمېتىرلىق دۈگىلەك قارا نىشانغا تۆت تال ئوق ئاتىمىز. بۇ دۈگىلەك 3×3 مېتىرلىق تۆت بۇرجەك تۆمۈرنىڭ ئوتتۇرىسىغا سىزىلغان.

ئېتىشتا دۈگىلەكنىڭ تېگىنى نىشانلايمىز. مۇساپە 300 مېتىردا يان شامال يوق. ياكى تۆت ئوقنىڭ ئوتتۇرىچە تېگىش نۇقتىسى دىئامېتىرى 50 سانتىمېتىرلىق كونترول چەمبىرىدىن چىقىپ كەتمىسە (بۇ ۋاقىتتا قارىغا ئېلىش نۇقتىسى 50 سانتىمېتىرلىق چەمبەر مەركىزىدە بولىدۇ) قورال نورمال.

تىكلىكتە ئەگەر ئوق نورمال تەگمىسە 25 نى پىرقىرىتىمىز. ئۇنىڭدا ئىستىرىلكا بىلەن بىللە "B" ـ يۇقىرى، "H" پەستى دېگەن ھەرپلەر يېزىلغان.

توغرا ھالەتتە ئوق نورمال تەگمىسە 23 نى پىرقىرىتىمىز. ئۇنىڭدا ئىستىرىلكا بىلەن بىللە " "ـ ئوڭ، " "ـ سول دېگەن ھەرپلەر يېزىلغان.

ئوق نورمال بولسا بۇ پىرقىرىمىلارنىڭ مىخىنى چىڭىتىۋېتىمىز.

ھەر قانداق قىلسىمۇ ئوق نورمال تەگمىسە ئۇنى رېمونتقا بېرىمىز. شۇ ۋاقىتتا يەنە توغرىلانمىسا 28 نى بوشىتىپ 27 نى توغرىلاپ ئاندىن 28 بىلەن 27 نى چىڭىتىمىز.

جەدۋەل: $PUS-7$ نىڭ نورمال ئىشلىمەسلىكى ۋە ئۇنى تۈزۈتۈش

| نورمالسىزلىقنىڭ تۈزىتىشنىڭ ئۇسۇلى | نورمالسىزلىقنىڭ سەۋەبى | نورمالسىزلىقنىڭ نامى |
|---|---|---|
| $PUS-7$ نى ئوقنوكىشىگە تولۇق چۈشۈرۈش | $RPG-7$ گە تولۇق چۈشمىگەن | 1.پىستان چىقىش |
| ئوقنى ئالماشتۇرۇش | ئوقنىڭ چاتىقى بار | |
| مايىنى ئېيتىۋېتىش | قويۇق مايلانغان | |
| پۇرژىنىنى ئالماشتۇرۇش. تەپكە ياكى تەپكە يايىنى ئالماشتۇرىۋېتىش | $RPG-7$ نىڭ تەپكە يايى سۇنغان ياكى بوشاشقان. تەپكە سۇنغان | |
| $RPG-7$ نىڭ بۆلارنى پاكىزە تازىلاش | $RPG-7$ نىڭ ئوقنوكىشى كىر ياكى PUS – 7 ئۆزى كىر | 2. PUS – 7 بولسا $RPG-7$ نىڭ ئوقنوكىشىگە كىرمىسە |
| ياساش لازىم | رېزبا ئۇپراپ كەتكەن | 3.ئارقا ياپقۇچ قورال تېنىدىكى رېزبىسىدە تۇرمىسا |
| ياسايمىز ياكى ئالماشتۇرىمىز | ئۇپراپ كەتكەن | 4.PUS – 7 نىڭ قۇلاق يوق |
| تىلىنى ئالماشتۇرىمىز | مەشەك تىلى سۇنغان | 5.مەشەك چىقمىسا |
| يىغلايمىز | كونىرىغان | 6.بىخەتەرلىك قۇلۇپى ياخشى ئەمەس |



| تازىلاپ مايلايمىز | مايسىراپ كەتكەن ياكى قاتتىق كىرلىشىپ كەتكەن | 7.قۇرغۇ قىتىۋالسا |
|---|---|---|
| ئوقنەيچىنى ياسايمىز | ئوقنەيچە بۇزۇق | 8. ئوق چاچىدۇ |
| PUS – 7 نى ياسايمىز | PUS – 7 بۇزۇق | 9.ئوقنەيچە توغرا ماس كەلمىگەن |

$PG - 7\ VL$ ـ ئوتتۇرچە تېزلىكى 200 مېتىر/سېكۇنت. 1975 ـ يىلى $G.E$.بېلوخىن ياسىغان.
ئوقنىڭ تېشىش قۇۋۋىتى $PG - 7\ V$ دىن ئىككى ھەسسە چوڭ. ماددىسى + ئۆزگەرتىلگەن، ئوقبېشى چوڭايتىلغان، بىخەتەر $VP$ ـ 22 دېگەن ماددا ئاۋۋالقىسىنىڭ ئورنىغا سەپلەنگەن. 20 مېتىردىن كېيىن پارتلايدۇ.
$PG - 7\ VR$ ـ 1988.يىلى روگوزىن.ئى.ي ياسىغان. ھەرقايسى ئەزالىرى رىزبىلىق، بوشتىشقا بولىدۇ. مەشىق ئوقى قارا رەڭدە.
$TBG - 7V$ ـ 1990.يىللار روگوزىن ياسىغان. ئوتقويغۇچى ئوق. ئوقبېشى 105 مىللىمېتىر، ئېغىرلىقى ـ 4.5 كىلوگىرام، ئىشلىتىلىش مۇساپىسى ـ 550 مېتىر.
$OG - 7\ V$ ـ ئوقبېشى 40 مىللىمېتىر، ئېغىرلىقى ئىككى كىلوگىرام، ئىشلىتىلىش مۇساپىسى 700 مېتىر. 1990 ـ يىللار ياسالغان. $M.V$.بازىلېۋىچ. بۇ خىل ئوق تۇنجى قېتىم 1976 ـ يىلى ياسالغان.
$PG - 75$ ـ پارتلاتقۇچ ماددىسى ئوكفول، مىقدارى 316 گىرام، ئوكفول نىڭ ئاساسى تەركىبى ـ ئوكتاگېن.
$PG - 7V$ ـ ئوقبېشى 85 مىللىمېتىر، ئېغىرلىقى 2.2 كىلوگىرام، تۈز ئېتىلىش مۇساپىسى ـ 330 مېتىر، ئىشلىتىلىش مۇساپىسى ـ 500 مېتىر، ئوتتۇرچە تېزلىكى 300 مېتىر/سېكۇنت، تۆمۈر تېشىشى ـ 26سانتىمېتىر.
$PG - 7\ VM$ ـ ئوقبېشى 70 مىللىمېتىر، ئېغىرلىقى ئىككى كىلوگىرام، تۈز ئېتىلىشى 310 ، ئوقنىڭ دەسلەپكى تېزلىكى 140 مېتىر/سېكۇنت، ئوتتۇرچە تېزلىكى 300 مېتىر/سېكۇنت، تۆمۈر تېشىشى ـ 30 سانتىمېتىر. 1969.يىلى ئې.ئى. دۇبىرووىن ياسىغان.
ئوقبېشى ئاۋۋالقى ئوقلاردىن كىچىك، تېشىش قۇۋۋىتى چوڭ، شامالنىڭ تەسىرى 1.5 ~ 2 ھەسسە تۆۋەن. 1976 ـ يىلغىچە ياسالغان.
$PG - 2\ VS$ ـ ئوقبېشى 72 مىللىمېتىر، ئېغىرلىقى ئىككى كىلوگىرام، تۈز ئېتىلىشى 310 مېتىر، تۆمۈر تېشىشى ـ 40 سانتىمېتىر.
1973. يىلى دۇبىرووىن ياسىغان. پارتلاتقۇچ ماددىسى ئوكفول. ئوقنىڭ ئېغىپ كېتىشى ئاز.



**PG – 7**



PG – 7 ئۆلچەملىك ئوقبېشى 85 مىللىمېتىرلىق ئوق بولۇپ، 1961 ـ يىلى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان.
1. تىپى: تانكىغا قارشى تەشكۈچى
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: ھەرىكەتتىكى نىشان 300 مېتىر، جىم تۇرغان نىشان 500 مېتىر.
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 920 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2.25 كىلوگىرام
5. پارتلاش رادىئوسى: تۆت مېتىر
6. پارتلىغۇچى ماددا تەركىبى:RDX 94%، Wax 6%





**PG – 7M**



PG – 7M بولسا PG – 7 دىن ئىسلاھ قىلىنىپ، ياخشىلىنىپ ئىشلەنگەن. ئوقبېشى 70 مىللىمېتىر بولغان بىرونۇكقا قارشى ئوق بولۇپ، 1965 ـ يىلى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان.

1. تىپى: تانكىغا قارشى تەشكۈچى
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: ھەرىكەتتىكى نىشان 300 مېتىر؛ جىم تۇرغان نىشان 500 مېتىر.
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 1000 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 3 مېتىر
6. دەسلەپكى تېزلىكى: 140 مېتىر/سېكۇنت
7. ئۇزۇنلۇقى: 950 مىللىمېتىر



**PG – 7N**



بۇ ئوق PG – 7 نىڭ شەكىل جەھەتتىكى ئالاھىدىلىكى ۋە PG – 7M نىڭ پارتلىغۇچى ماددا تەركىبىنى بىرلەشتۈرۈپ ياسالغان. ئوقبېشى 85 مىللىمېتىرلىق ئەسكىرى ئۆلچەمدە ياسالغان بولۇپ زەربە بېرىش كۈچى ئاشقان.

1. تىپى: تانكىغا قارشى تەشكۈچى
2. پارتلاش رادىئوسى: 6 مېتىر
3. ئوق ئېغىرلىقى: 2.25 كىلوگرام
4. ئاخىرقى مۇساپىسى: مېتىر 920
5. ئىشلىتىش مۇساپىسى: ھەرىكەتتىكى نىشان 300 مېتىر ،جىم تۇرغان نىشان 500 مېتىر.

**PG – 7V**

ئوقبېشى 70 مىللىمېتىر بولۇپ پارتلىشى PG – 7 دىن ئاجىز. 1961 ـ يىلى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان.

1. تىپى: تانكىغا قارشى تەشكۈچى
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: ھەرىكەتتىكى نىشان 300 مېتىر؛ جىم تۇرغان نىشان 500 مېتىر.
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 1000 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 5 مېتىر

**PG – 7VL**





ئوقبېشى دىئامېتىرى 93 مىللىمېتىر بولۇپ ئىشلىتىلىشچانلىقى يۇقىرى. 1977 ـ يىلى سوۋىت ئارمىيىسى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان.

1. تىپى: ئونىۋېرسال تەشكۈچى
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: ھەرىكەتتىكى نىشان 300 مېتىر؛ جىم تۇرغان نىشان 500 مېتىر.
3. دەسلەپكى تېزلىكى: 112 مېتىر/سېكۇنت
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2.6 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 6 مېتىر
6. ئۇزۇنلۇقى: 980 مىللىمېتىر
7. ئاخىرقى مۇساپىسى: 850 مېتىر

**PG – 7VR**



قوش باشلىق تەشكۈچى ئوق 80 ـ يىلىنىڭ ئاخىرى تانكىلارغا چاپلىنىدىغان مېخانىك قوش پەردىلىك تەشكۈچى ئوقلاردىن قوغدىنىش ساندۇقى بىلەن بىر دەۋرە ياسالغان. 88 ـ يىلىدىن باشلاپ ئۇرۇس ئارمىيىسىگە رەسمىي قوبۇل قىلىنىنغان. بۇ دۇنيادا تۇنجى قېتىم ياسالغان قوش باشلىق تەشكۈچى ئوق ھەم 80 ـ يىللاردىكى ئەر. پى. جى نىڭ تەشكۈچى ئوقىنىڭ ئەڭ ياخشىسى. ئۇ يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان قوغدىنىش ساندۇقىنىڭ ھەر قانديقىنى بۆسۈپ ئۆتۈپ كېتىدۇ.

باش قىسمىنىڭ دىئامېتىرى 64 مىللىمېتىر، ئاساسلىق تەشكۈچى بېشىنىڭ دىئامېتىرى 105 مىللىمېتىر. بۇ ئوق ياسالغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئىككى كەمچىلىكى ئاشكارا بولدى. بىرىنچىسى: ئېغىرلىقى ئاۋۋالقى ئوقلاردىن ئىككى ھەسسە ئېغىر؛ ئىككىنچىسى مۇساپىسى 2.5 ھەسسە كەم. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئىككى خىل كەمچىلىكىنىڭ ئەڭ مۇھىمى بولغان ۋە تۈزىتىشكە ئىمكانى بولىدىغان مۇساپىدىكى قىسقىلىقنى تۈگىتىش ئۈچۈن سوۋېت قورال مۇتەخەسسىلىرى ئەر. پى. جى ـ 29 (يەنە بىر ئىسمى ۋامپىر مەنىسى قانخور) نى ياساپ چىقتى.

1. تىپى: ئونىۋېرسال تەشكۈچى(قوش باشلىق تەشكۈچى)
2. پارتلاش رادىئوسى: 7 مېتىر
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 750مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 4.5 كىلوگرام
5. ئىشلىتىش مۇساپىسى: 200مېتىر
6. ئۇزۇنلۇقى: 1306 مىللىمېتىر

**OG – 7/7V**







ئۇرۇس ياسىغان. OG – 7 بولسا 1970 ـ يىللارنىڭ ئوتتۇرىدا، OG – 7V بولسا 1999 ـ يىلى ياسالغان.
1. تىپى: تۆمۈر پارچىلىرىنى چاچراتقۇچى
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: 165 مېتىر
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 950 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2.6 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 10 مېتىر
6. ئۇزۇنلۇقى: 596 مىللىمېتىر
8.دەسلەپكى تېزلىكى: 152 مېتىر/سېكۇنت


GTB – 7G



بۇ خىل ئوق ئۇرۇس ۋە بۇلغارىيىدە ياسالغان بولۇپ، بۇلغارىيىنىڭ ياسىلىشى پۇختا، ۋەيران قىلىشى كۈچلۈك. بۇ ئوق 2001 ـ يىلى سىرتقا ئاشكارىلانغان.
1. تىپى: چاچمىلىق
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: 165 مېتىر
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 950 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2.6 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 10 مېتىر

TBG – 7G



2000 ـ يىلى ئىشلىتىلىشكە باشلىغان. ئوقبېشى دىئامېتىرى 105 مىللىمېتىر.
1. تىپى: ئوت قويغۇچى ئوق
2. ئىشلىتىش مۇساپىسى: 400 مېتىر
3. ئاخىرقى مۇساپىسى: 950 مېتىر
4. ئوق ئېغىرلىقى: 2.6 كىلوگرام
5. پارتلاش رادىئوسى: 10مېتىر

يۇقارقى ئوقلاردىكى PG نىڭ شەكىللەندۈرۈلىشى ۋە مەنىسى PG – 2 نىڭكىگە ئەينەن ئوخشايدۇ. $O - Oskolochnaya, TB - Termobarucheskiy$ دېگەن ئۇرۇسچە سۆزلەرنىڭ باش ھەرپىدىن كەلگەن. مەنىسى $TB$ ـ ئوتقويغۇچى، O ـ چاچمىلىق دېگەنلىك بولىدۇ.



قوشۇمچە :

RPG – 29 ئېر. پې. گې ـ 29



1980 ـ يىللىرىنىڭ ئاخىرىدا ئۇرۇستا ياسالغان. كۆتۈرۈپ يۈرۈشكە ۋە يۆتكەشكە ئاسان بولسۇن ئۈچۈن ئىككى پارچىغا چۈۋۈغىلى بولىدىغان قىلىپ ياسالغان. بىر نەچچە سېكۇنتتا قوراشتۇرۇپ بولغىلى بولىدۇ. ئوقنىڭ مۇساپىسىنى ئۇزارتىش ئۈچۈن ئوقنوكىشى ئۇزارتىپ ياسالغان. 1989 ـ يىلى سوۋېت ئارمىيىسىدە رەسمىي ئىشلىتىشكە باشلىغان.

ئۇ ئەر. پى. جى ـ 7 ۋە ئەر. پى. جى ـ 16 نىڭ ئورنىنى باسقان، ئوقىنىڭ ئەھۋالى پى. گى ـ 7 ۋ. ر غا ئوخشايدۇ. ئىسمى پى. گى ـ 29. ۋ ، رېئاكتىپ ئوق. قوزغاتقۇچى ماددىسى يوق بولۇپ، ئىتتىرگۈچى ماددا بىلەن ھەيدىلىدۇ. ساندۇق چاپلانغان ھالەتتە بولسىمۇ 65 سانتىمېتىر تۈز تۆمۈرنى تېشىدۇ.

ئوقنوكىشىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 185 سانتىمېتىر، ئوتتۇرىدىن بۆلۈنىدۇ. ئوق ئارقىدىن سېلىنىدۇ. ئېغىرلىقى دۈربۈنى 12 كىلوگرام ، ئېتىشقا ئىككى ئادەم كېتىدۇ. بىرسى ئوقنى ئىككىنچىسى قورالنى كۆتۈرىدۇ.

ئەر پى جى 29 ماھىيەتتە ئېس پى گى 9 (ستانكىۋوي پروتىۋو تانكىۋوي گراناتامىيوت دېگەن رۇسچە سۆزلەر كەينىگە نومۇر ئەسكەرتىلگەن. مەنىسى ئېغىر پۇتلۇق تانكا ئاتار 9 ) غا ئوخشاشلا ئەر پى جى دىن ئۆزگەرتىلىپ ياسالغان توپ قورالىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. شۇڭا بۇ دەرسىمىزدە بۇنىڭدىن ئارتۇق مەلۇمات بېرىلمەيدۇ.

قورال مەلۇماتلىرى:

1. ئوقنوكىشى ئۆلچىمى: 105 مىللىمېتىر
2. ئېغىرلىقى: 11.5 كىلوگرام
3. تۇتقۇچى: 2 تال
4. مۇساپە تاختىسى: 500 مېتىر

ئوقىنىڭ مەلۇماتلىرى: تەشكۈچى ۋە ئوت قويغۇچى ئوقلىرى بولۇپ، تەشكۈچى ئوقىنىڭ مەلۇماتى تۆۋەندىكىچە:

1. ئوق ئىسمى: PG – 92V
2. ئوق دىئامېتىرى: 105 مىللىمېتىر (ئوقبېشى)
3. ئوق تىپى: تەشكۈچى(چاتما ئوق)
4. ئىشلىتىلىش مۇساپىسى: 500 مېتىر
5. ئوق ئېغىرلىقى: 6.7 كىلوگرام
6. دەسلەپكى تېزلىكى: 280 مېتىر/سېكۇنت





